ئەلشىر ناۋايى

# غەزەللەر

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى



# كىرىش سوز

ئۇلۇغ شائىر ۋە مۇتەپەككۇر ئەلىشىر ناۋايى ئۇيغۇر خەلقىنىڭ مەدەنىيەت تارىخىدا، جۇملىدىن ئۇيغۇر ئەدەبىياتىنىڭ تەرەققىيات تارىخىدا ئىنتايىن يۇكسەك ۋە پەخىرلىك ئورۇن تۇتقان شانلىق نامايەندە، ناۋايىدىن كېيىن ئۆتكەن ئۇيغۇر شائىرلىرىنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك بۇ ئۇلۇغ سەنئەتكارنى ئۆزلىرىنىڭ پىر-ئۇستازى دەپ بىلىپ، ئۆز ئىجادىي ئەمەلىيىتىدە ئۇنىڭدىن ئۈلگە ئالدى؛ نەچچە يۈز يىلدىن بېرى ئۇنىڭ ئەسەرلىرى ئۇيغۇر مەدرىسە-مەكتەپلىرى-نىڭ مۇھىم بىر دەرسلىكى بولۇپ ئوقۇلدى؛ ئۇيغۇر خەلقىنىڭ كىلاسسىك مۇزىكا-نەغمە قامۇسى بولغان ئون ئىككى مۇقام ناخ-شىلىرىنىڭ تولىسى ناۋايى تېكىستلىرى (غەزەللىرى) بىلەن ياڭراي-دۇ. ناۋايى ئەسەرلىرىنىڭ نۇرغۇنلىغان ئىسىل قولىيازمىلىرى ئۇيغۇر جامائەتچىلىكى ئىچىدە بارلىققا كەلگەن ۋە كەڭ تارقالغان. شۇڭا كېيىنكى بەش يۈز يىللىق ئۇيغۇر ئەدەبىياتى ھەققىدە سوز

ئېچىلغاندا، ناۋايىنىڭ نامى ئالاھىدە تىلغا ئېلىنىدۇ.

ناۋايى ئىجادىيىتى ئۆز دەۋرىدىكى ئىلغار ئىدىئولوگىيىنىڭ، ئىلىم-مەرىپەت ۋە ئېستېتىك دىتنىڭ ئەڭ يۇقۇرى سەۋىيىلىك، يىرىك مەھسۇلى. ناۋايى تۇغۇلغان ۋە ئاساسلىق پائالىيىتىنى ئېلىپ بارغان ھىرات شەھرى 14-، 15- ئەسىرلەردە ئوتتۇرا ئازىيىدىكى مەدەنىيەت مەركەزلىرىنىڭ بىرسى بولغان. ناۋايى ئائىلىسىمۇ مەرىپەت، ئەدەبىيات-سەنئەت ئەھلى بىلەن يېقىن ئىدى. ناۋايىنىڭ ئۆزى شۇ چاغدىكى ئەڭ بىلىملىك ئۆلىمالاردىن بىلىم ئالدى. ناۋايى ئۆزى ئېيتقان "ئۇيغۇر تىلىنىڭ چىچەن ناتىقلىرىدىن، تۈركى سوز ماھىرلىرىدىن بولمىش مەۋلانا سەككاكى، مەۋلانا لۇتفىلار" ئۇنىڭ ئەسىرداشلىرى ئىدى. ناۋايى پارس ئەدەبىياتىنىڭ ئەڭ يىرىك نامايەندىلىرىدىن بىرى بولغان شائىر ۋە ئالىم ئابدۇراخمان جامى بىلەن زاماندا ۋە ئۇنىڭدىن بىۋاستە تەلىم ئالغان ئىدى. ئۇ تۈركى تىلدا يىرىك، گۈزەل ئەسەرلەرنى ياراتقان يۇسۇپ خاس ھاجىپ، ئەخمەت يۈگنەكى، لۇتفى، سەككاكى، ئاتايى قاتارلىق ئەدىپ-شائىرلارنى ئۆز ئۇستازلىرى سۈپىتىدە ھورمەتلەپ، ئۇلارنىڭ ئەدەبى ئەنئەنىسىگە قىزغىن ۋارىسلىق قىلدى. شۇنىڭدەك ئەرەپ، پارس ئەدەبىياتىنىمۇ ئىشتىياق بىلەن ئۆگەندى. بولۇپمۇ پارس تىلىدا يىرىك ئەسەرلەر ياراتقان ئەزەربەيجان شائىرى نىزامى ۋە پارس شائىرلىرىدىن فىردەۋسى، ئۆمەر ھەييام، سەئىدى، ھاپىز شىرازى، خىسرەۋ دېھلەۋى، جامى قاتارلىقلارنىڭ ئەسەرلىرىدىن پىششىق ئۆگىنىپ، ئۆگەنگەنلىرىنى ئۆز ئەدەبى پائالىيىتىگە ئىجادى تەدبىق قىلدى ۋە پارس تىلىدىمۇ شېئىر يازدى. شۇڭا ناۋايىنىڭ نامى يالغۇز تۈركى خەلقلەر ئارىسىدىلا ئەمەس، بەلكى ئەرەپ ۋە پارس- خەلقلىرى ئارىسىدىمۇ ھورمەت بىلەن تىلغا ئېلىنىپ كەلدى.

ناۋايىنىڭ ئۇيغۇر ئەدەبىياتىنىڭ ئەڭ يىرىك ۋەكىلى ئىكەن-

لىگى توغرىسىدا شۇنىمۇ قەيت قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، ئۇز ۋاقتىدا چاغاتاي خاندانلىغى ھوكۇمرانلىق قىلغان رايوندىكى تۈركى خەلقلەرنىڭ "چاغاتاي تىلى" دەپمۇ ئاتىلىدىغان ئورتاق ئەدىبى تىلى شەكىللەنگەن بولۇپ، بۇ، بىر جەھەتتىن خاندانلىق-نىڭ بىرلىگىنى تەمىنلەش ئېھتىياجىدىن، يەنە بىر جەھەتتىن شۇ چاغدىكى تۈركى خەلقلەرنىڭ تىلىنى پارىسچىلاشتۇرۇش شامىلىغا قارشى تۈرۈشتىن ئىبارەت مىللى روھنىڭ تەقەززاسىدىن ۋۇجۇتقا كەلگەن ئىدى. بۇ تىل ئۇچۇن قەدىمقى ئۇيغۇر ئەدىبي تىلىنىڭ مۇھىم ئاساس بولغانلىغى كىشىلەرنىڭ سۇبىېكتىپ خاھىشىغا باغلىق بولمىغان ئوبىېكتىپ پاكىت. بەزى تارىخچىلارنىڭ شۇ چاغلاردىكى تۈركى خەلقلەرنىڭ تىلىنى پارس تىلى بېسىمى ئاستىدا ھالاك بولۇش خەۋپىدىن ئۇيغۇر ئەدىبى تىلى ئەنئەنىسى قۇتقۇزۇپ قالدى دەپ كورسەتكەن دەلىللىرىمۇ بۇنى ئىسپاتلايدۇ. قەدىمقى ئۇيغۇر ئەدىبي تىلى ئاساسىدا شەكىللەنگەن چاغاتاي تىلىدا شېئىرلار يازغان قۇل خوجە ئەخمەت يەسەۋى، لۇتفى، سەككاكى، ئاتايى قاتارلىق شائىرلار بۇ تىلنىڭ ئاجايىپ ئەۋزەللىكلىرىنى كورسىتىپ تۇرغۇن ئەسەرلەرنى ياراتقان ئىدى. لېكىن شۇنداق بولسىمۇ، ناۋايى دەۋرىدە ئەدىپلەر ئارىسىدا يەنىلا پارىسچە يېزىش خاھىشى كۇچلۇك ئىدى. ناۋايى بۇ خاھىشلارنى ئىسيانكارلىق بىلەن رەت قىلىپ، ئۇز بەدىئى ئىجادىيىتىگە چاغاتاي ئەدىبي تىلى بويىچە يول ئېچىپ، بۇ تىلنى تېخىمۇ تەرەققى قىلدۇرۇپ، شېئىرىيەتنىڭ يۇكسەك بىر چوققىسىنى ئىگەللىدى. دېمەك، ناۋايى ئۇيغۇر ئەدىبي تىلىنى مۇھىم ئاساس قىلىپ شەكىللەنگەن چاغاتاي ئەدىبي تىلىدا يازغان ئىكەن، ئۇيغۇرلارنىڭ "ناۋايى بىزنىڭمۇ شائىرىمىز" دىيىشىگە ھەرگىز ھەيران قالغۇلۇق ئەمەس.

ئەلىشىر ناۋايىنىڭ ھاياتى مۇھىم ئىجتىمائى توقۇنۇشلار ئىچىدە ئۆتتى. ساۋاقدىشى ۋە دوستى بولغان پادىشا ھوسەيىن بايقارا-

نىڭ ئۇردا ئىشلىرىغا ئارىلىشىش، شاھزادىلارنىڭ جاڭجاللىرىنى تىنجىتىش ۋە پادىشالىقنىڭ بىرلىكىنى قوغداش ئۈچۈن تىرىشىش، مەرىپەت قۇرۇلۇشى جەھەتتە تەشەببۇسكارلىق ۋە تەشكىلاتچىلىق پائالىيەتلىرىنى ئېلىپ بېرىش، ئوردىدىكى ئاچكوز ھەسەتخور جاھىللار گورۇھى ۋە دىنى مۇتەئەسسىپلەر بىلەن، ھەتتا پادىشانىڭ ۋاپاسىز-لىغى بىلەنمۇ كۈرەش قىلىش ۋە بۇ يولدىكى ئوڭۇشلۇق-ئوڭۇش-سىز تەجرىبە-ساۋاقلار ناۋايىنى مول ئىجتىمائى بىلىمگە ئىگە قىلدى. مۇرەككەپ زىددىيەتلەر ئىچىدە ياشاش ئۇنى نۇرغۇن دىرا-ماتىك ئېپىزوتلار بىلەن تەمىنلىدى، ئۇنىڭ لىرىك ھېسسىياتىنى بېيىتتى. بۇ ئەھۋاللار ناۋايى ئىجادىيىتىنىڭ مۇھىم تارىخى ئارقا كورۇنۇشى.

ئەلىشىر ناۋايى 60 يىل ئومۇر كوردى (1441-يىلى تۇغۇلۇپ، 1501-يىلى ۋاپات بولدى). ئۇ، بۇ جەرياندا ئادەم ھەيران قالغۇدەك نۇرغۇن ئەسەر يازدى. «خەزائىنولمە ئانى» (مەنىلەر غەزىنىسى) ناملىق تۆت چوڭ دىۋانى، «خەمسە» ناملىق بەش داستانى ناۋايى ئىجادىيىتىنىڭ ئەڭ يىرىك، ئەڭ مەشھۇر نەمۇنى-لىرىدۇر. ئۇلاردىن باشقا يەنە نۇرغۇنلىغان داستان، ئىلمى مۇ-ھاكىمە، پەندىنامە ۋە ئەسلىمىلىرى بار. بۇ ئەسەرلەردە ناۋايىنىڭ دۇنياقارىشى، بىلىمى، ئىستېتىك دىتى، بەدىي ماھارىتى تەلتوكۇس ئىپادىلەنگەن بولۇپ، ئىنتايىن زور بەدىي، ئىلمى، تارىخي ئەھمى-يەتكە ئىگە. ناۋايى ھەقىقەتەنمۇ جاھان ئەدەبىياتىنىڭ ئەڭ يىرىك نامايەندىلىرىدىن بىرى دەپ ئاتىلىشقا مۇناسىپ.

شۈبھىسىزكى، ناۋايى ئىجادىيىتى ئۈستىدە ئەتراپلىق، چوڭ-قۇر ئىلمى تەتقىقات ئېلىپ بېرىش، ناۋايى ئەسەرلىرىنى كەڭ كولەمدە نەشر قىلىش ھازىرقى زامان ئۇيغۇر ئەدەبىياتىنى گۇللەندۇرۇشنىڭ مۇھىم بىر ئېھتىياجى. بۇ، بولۇپمۇ كىلاسسىك ئەدەبىيات ئەنئەنىسى بىلەن بولغان ئالاقىسى خېلىلا ئۈزۈلۈپ قالغان

ياش ئەدىبى ھەۋەسكارلار ئۇچۇن تېخىمۇ ئېھتىياجلىق، قولۇڭلار-
دىكى بۇ كىتاپ ئەنە شۇنداق ئېھتىياجنىڭ تۈرتكىسى بىلەن
تەييارلاندى.

بۇ كىتاپ ناۋايىنىڭ «خەزائىنۇلمەئانى» ناملىق تۆت
دىۋانى («چاھار دىۋان») دىكى غەزەللەرنىڭ بىر قىسمى. «خەزائى-
نۇلمەئانى» نىڭ تولۇق نۇسخىسى غەزەل، مۇستەھزاد، مۇخەممەس،
مۇسەددەس، مۇسەممەن، تەرجىئبەند، تەركىبئبەند مەسنەۋى، قەسىدە،
ساقىنامە، قىتئە، رۇبائى، مۇئەمما، چىستان، تۇيۇق، فەرد قاتارلىق 16
خىل لىرىك ژانىردا يېزىلغان بولۇپ، 3132 شېئىردىن تەركىپ تاپقان.
گەرچە بىرىنچى دىۋانغا «غەرايىبۇسسىغەر» (بالىلىق غارايىپلىرى)،
ئىككىنچى دىۋانغا «نەۋادىرۇششەباب» (يىگىتلىك نادىرلىقلىرى)،
ئۈچىنچى دىۋانغا «بەدايىئۇلۋەسەت» (ئوتتۇرا ياشلىق گۈزەللىك-
لىرى)، تۆتىنچى دىۋانغا «فەۋائىدولكىبەر» (قېرىلىق پايدىلىرى)
دەپ نام بېرىلگەن بولسىمۇ، بىراق ئۇ خرونولوگىلىك تەرتىپكە ئىگە
ئەمەس، يەنى مۇندەرىجە ھەربىر غەزەلنىڭ يېزىلىش ۋاقتىنىڭ
ئىلگىرى-كېيىنلىكى بويىچە تۈزۈلگەن ئەمەس، بەلكى كىلاسسىك
دىۋانلار ئەنئەنىسى بويىچە، قاپىيە ياكى رادىپ ئاخىرىدىكى
ھەرپلەر تەرتىۋى بويىچە رەتلەنگەن.

ناۋايى غەزەللىرى جەمى 2600 پارچە بولۇپ، ھەجمى
جەھەتتىن تۆت دىۋاننىڭ ئاساسى قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ.
تېماتىك مەزمۇن جەھەتتىن ئۇنىڭ كوپ قىسمى مۇھەببەت لىرىكىسى
بولۇپ، ئۇنىڭدا شائىرنىڭ ئىچكى روھى غەزىنىسى ئوزىنىڭ ئاجايىپ
يارقىن، جىلۋىدار ئوبرازىنى تاپقان. ئۇ مۇشۇ تېمىنى دەۋر قىلغان ھال-
دا ئوزىنىڭ خەلقچىل روھىنى ئەكس ئەتتۇرىدۇ. مۇھەببەت ھەققىدىكى
ئالىجاناپ ئىدىيىنى تەرغىپ قىلىدۇ. مېھرۇ-ۋاپانى باغرىغا بېسىپ
سۇيۇپ، ۋاپاسىزلىققا نەپرەت تىغىنى سانچىيدۇ. ساداقەت
مەجنۇنلىغى ئالدىدا ئېگىلىپ، رىياكارلىق سىپاگەرچىلىكى ئالدىدا

غادىيىدۇ. پەقىر، دەرتمەنلەرنىڭ مۇڭىنى كۈيلەيدۇ. ئىككى يۈزلىمە، ئالدامچى شەيخ زاھىت ـ سوپىلارنىڭ نىقاۋىنى يىرتىپ تاشلاپ سازايى قىلىدۇ. مەنمەن زالىم پادىشالارنى سوكىدۇ، ئادالەت ۋە مەرىپەتكە دەۋەت قىلىدۇ. سەنئەتكە بارىكاللا ئوقۇيدۇ ھەربىر غەزەلنىڭ ئۆزى خۇددى بىر ئىنسىل قۇتا، ئۇ مىسرالار رىشتىسىگە تىزىلغان، گۈزەل تىل بىلەن نۇرلانغان خىلمۇ ـ خىل ۋەزىن ھەم باي قاپىيىلەر بىلەن تىخىمۇ رەڭدار تۈس ئېلىپ چاقناپ تۇرىدىغان نازۇك پىكىر جەۋھەرلىرى بىلەن تولغان. شۇنداقلا بۇ غەزەللەر كىشىنىڭ يۈرەك تارىنى چېكىدىغان سېھرى كۈچكە ئىگە مۇزىكىلىق خۇسۇسىيەتكە باي. شۇڭا ناۋايى غەزەللىرىنىڭ ھەممىسىنى ناخشا قىلىپ ئېيتىشقا بولىدۇ.

بىراق، ”ئاينىڭ يۈزىدىمۇ داغ بار“ دىگەندەك، ناۋايى ئىجادىيىتىدە پاسسىپ ئامىللارمۇ بار، بۇ ئالدى بىلەن ناۋايى ياشىغان زاماننىڭ نۇقسانى. شۈبھىسىزكى، ناۋايى ئۆز دەۋرىنىڭ ئەڭ ئىلغار، ئەڭ بىلىملىك، ئەڭ پەزىلەتلىك مۇتەپەككۇرى ۋە شائىرى ئىدى. ئۇ ئومۇر بويى ئۆزىنىڭ ئالىجاناپ غايىلىرىنى، تەشەببۇسلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن كۆرەش قىلدى. بۇ مەقـ ـسەتكە ھەمكارلىشىدىغانلارنىمۇ كوپ ئىزلىدى. ئەڭ چوڭ ئۈمىتنى پادىشاغا باغلىدى. لېكىن ”ئىشەنگەن تاغدا كىيىك ياتماپتۇ“ دىگەندەك، پادىشامۇ ئۇنىڭغا ھەمدەم بولالمىدى، خېلى نۇرغۇن دوستلىرى ھەرخىل سەۋەپلەر بىلەن ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىدى، ھەتتا ئۇنىڭ زىتىغا ئىش قىلدى. ئۇنىڭ غايىلىرى تولۇق ئاي بولسىمۇ، لېكىن جاھالەت بۇلۇتلىرى ئۇنى توساپ كەلدى. بۇ خىل ياخشىلىقتىن يامانلىق كورۇش ناۋايى روھىنى قاتتىق ئازاپلىدى. بۇ ئېچىنىشلىق، چىگىش زىددىيەتلەر ناۋايى ئىدىيىسىگە پاسسىپ تەسىرلەرنى كورسەتتى. ئۆزىنىڭ ئالىجاناپ غايىلىرىنى رىياللىققا ئايلاندۇرۇشنىڭ يولىنى تاپالماي، رىيال دۇنيادىن سوۋۇش خاھىشىنىمۇ ئەكس

ئەتتۇردى. ئۇنىڭ ئىجادىيىتىدىكى «ئالەم ئىلىدە زادى ۋاپا يوق»، «يوقىلىش دەشتىنى كېزىش كېرەك»، «زامان دەردىنىڭ داۋاسى مەي» دىگەنگە ئوخشاش سادالارمۇ ياڭرىدى. ئۇ بىر جەھەتتىن ئۇمىتسىزلىك تەرغىباتىغا ئوخشىسىمۇ، لېكىن بىر جەھەتتىن زامانىنىڭ ئادالەتسىزلىگىگە، جاھالەتكە بولغان رەنجىشتىن تۇغۇلغان دوق. بۇ خىل روھ ناۋايىنىڭ مۇھەببەتكە بېغىشلانغان غەزەل-مىسرالىرىدىلا ئەمەس، داستانلىرىدىمۇ ئەكس ئېتىدۇ. بىز بۇ نەرسىلەرگە تارىخى نۇقتىدىن قارىغىنىمىزدىلا توغرا چۈشىنەلەيمىز. ئۇنىڭ ھەممىگە تېخىمۇ ئورتاق بولغان قىممەتلىك ئەھمىيىتى-ئۇ ئۆزى توغرا دەپ تاپقان ئىدىيە-پىكىرلەرنى ئاجايىپ يۈكسەك بەدىي ماھارەت بىلەن ئىپادىلىگەنلىگى.

بۇ كىتاپقا ناۋايى غەزەللىرىنىڭ ئوندىن بىر قىسمى — 260 غەزەل كىرگۈزۈلدى). ياش ئەدىبى ھەۋەسكارلارنىڭ چۈشىنىش ئىقتىدارى ۋە ئېھتىياجى كوزدە تۇتۇلۇپ، غەزەللەردىكى ھەربىر بېيىتكە ھازىرقى زامان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلى بىلەن ئۇنىڭ نەسرى شەرھى بېرىلدى. بۇ خىل شەرھىلەش بىلەن ناۋايى ئۆزى ئىشلەتكەن تىل ئارقىلىق ئىپادىلىگەن چوڭقۇر، نازۇك پىكىرلەرنى، بەدىي خۇسۇسىيەت ۋە ماھارەتنى تولۇق ئىپادىلەپ بېرىش مۇمكىن ئەمەس. ئۇنىڭ ئۇستىگە، مېنىڭ ناۋايى ئەسەرلىرى ۋە ئۇنىڭ بەدىئى خۇسۇسىيىتى بىلەن تونۇشلىغىممۇ بەك ئۇزە. شۇنداق بولسىمۇ ئەملى ئېھتىياج ئالدىدا مۇشۇنچىلىك قىلىشقىلا چامام يەتتى. بۇ ئىشىمىز خېلىلا نۇقسانلىق بولسىمۇ ياش ئەدىبى ھەۋەسكارلارنىڭ ناۋايى ئەسەرلىرىنى ئۇگىنىشى ئۇچۇن بىر ئاز نەپ بېرەلىسە، بۇ، مەن ئۇچۇن ناھايىتى چوڭ مۇكاپات.

تىيىپجان ئېلىيوپ

1981 - يىل، مارت.

# مۇندەرىجە

بەت



ئەشرەقەت مىن ئەكسى شەمسىلكەئىسى ئەنۋارۇلھۇدا،
يار ئەكسىن مەيدە كور، دەب، جامدىن چىقتى سەدا.
(قۇياشتەك يورۇپ تۇرغان قەدەھنىڭ شولىسىدىن ھىدايەت نۇرى چاقنىدى، جامدىن: يارنىڭ ئەكسىنى شاراپتا كورگىن، دىگەن سادا چىقتى.)

غەيرنەقشىدىن كوڭۇل جامىدا بولسا زەڭگى غەم،
يوقتۇر ئەي ساقى، مەيى ۋەھدەت مەسەللىك غەمزەدا.
(كوڭۇل جامىدا غەيرى تەسەۋۋۇردىن غەم غەشلىگى پەيدا بولسا، ئەي ساقى، بۇنى ۋەھدەت ① شارابىدەك تازىلىغۇچى يوق.)

ئەي، خۇش ئول مەيكىم، ئاڭا زەرف ئولسا بىرسىنغان سەفال،
جام ئولۇر گىيتىنەما، جەمشىد ئانى ئىچكەن گەدا.

---

(1) ۋەھدەت ــــ بىرلىك، تەنھالىق.

(ھەي، مەي شۇنداق ياخشى نەرسىكى، تۆيۇلغان قىدەھ سۇنۇق ساپال بولسىمۇ، ئۇ، جەمشىت تىلەپ ئىچكەن جاھاننەماغا تەڭ جام.)

جامۇمەي گەر بۇيلەدۇر، ئول جام ئۇچۇن قىلماق بولۇر
يۈز جەھان ھەردەم نىسار، ئول مەي ئۇچۇن مىڭ جان فىدا.
(جام ۋە شاراپ شۇنداق نەرسىكى، ئۇ جام ئۇچۇن يۈز جاھاننى چاچقۇ قىلىپ، مىڭ جاننى پىدا قىلسا ئەرزىيدۇ.)

دەير ئارا ھوش ئەھلى رەسۋا بولغانى، ئەي مۇغبەچە،
جامى مەي تۇتساڭ مېنى دىۋانەدىن قىل ئىبتىدا.
(ھۇشى بار ئادەملەر شاراپخانىغا رەسۋا بولۇشقا كېلىدۇ،
ئەي مۇغبەچە، شاراپ جامىنى تۇتساڭ، مەن دىۋانىدىن باشلا.)

تاكى ئول مەيدىن كوڭۇل جامىدا بولغاچ جىلۋەگەر،
چېھرەئى مەقسۇد، مەھۋ ئولغاي ھەم ئولدەم مائەدا.
(ئەشۇ كوڭۇل جامىدىكى مەيدىن مەخسەت چېھرىسى جىلۋىلەنگەندىن نازۇ ـ نېمەت بىرياقتا قالىدۇ.)

ۋەھدەتى بولغاي مۇيەسسەر مەي بىلە جام ئىچرە، كىم
جامۇ مەي لەفزىن دېگەن بىر ئىسىم ئىلە قىلغاي ئەدا.
(ۋەھدەتكە مەي ھەم جام بىلەن ئېرىشىش مۇمكىن، كىم مەي بىلەن جام سوزىنى تىلغا ئالسا، ئۇنى ئىپادە قىلالايدۇ.)

سەن گۇمان قىلغاندىن ئۇزگە جامۇ مەي مەۋجۇد ئېرۇر،
بىلمەيىن نەفئ ئەتمە بۇ مەيخانە ئەھلىن زاھىدا.

---

(1) مۇغبەچە ــ مەي توشۇغۇچى يىگىت.

(سەن ئويلىغاندىن باشقا، جام ۋە شاراپ مەۋجۇت، ئەي زاھىد،
بىلمەسلىكتىن ئىچەرمەنلەرنى قوغلاپ يۈرمە.)

تەشنەلەب ئۆلمە نەۋائى، چۈن ئەزەل ساقىسىدىن،
«ئىشرەبۇ يا ئەييۇھەل ئەتشان» كېلۇر ھەردەم نىدا.
(ئەي نەۋائى، چاڭقاپ يۈرمە، تەغدىر ساقىسىدىن:
"ھەي تەشنالار، ئىچىڭلار!" دىگەن ئاۋاز كېلىۋاتىدۇ.)



سىنسا كوڭلۇمدە ئوقۇڭ، سۇرتۇپ ئىسسىغ قاندىن ئاڭا،
پەي مەسەللىك چىرماغايمەن رىشتەئى جاندىن ئاڭا.
(ئوقۇڭ كوڭلۇمگە سانچىلىپ سۇنسا، ئىسسىق قان بىلەن سۇرتىمەن،
ئۇنى خۇددى پەي بىلىپ، جان رىشتىسى بىلەن باغلايمەن.)

بادەئى لەئلىڭ مىزاجى روھپەرۋەردۇر بەسى،
گويىيا مەمزۇج ئىتىبسەن ئابىھەيۋاندىن ئاڭا.
(لىۋىڭ شارابىنىڭ تەبىئى تازا جان بېغىشلايدۇ، گويا
ئۇنىڭغا سەن ئابىھايات سۇيىنى ئارىلاشتۇرغاندەك.)

ئوقى كوڭلۇم شوئلەسىن گاھ ساكىن ئەتتى، گاھ تېز،
گاھ ئوتۇن بولدى، گاھى سۇ ئۇردى پەيكاندىن ئاڭا.
(ئوقى كوڭلۇم يالقۇنىنى گايى پەسلىتىپ، گايى ئۇلغايتتى، چۈنكى
كوڭلۇم گايى ئوتۇن بولدى، گايى ئۇنىڭغا كىرپىكىدىن سۇ چاچتى.)

دەردۇ غەم بوستانىنىڭ تاۋۇسىدۇر كوڭلۇم قۇشى،
گۇل بولۇب جىسمىمدا كەسكەن نەئل ھەر ياندىن ئاڭا.
(كوڭلۇم قۇشى دەردۇ-غەم بوستانىنىڭ تاۋۇسى، ئۇ ۋۇجۇدۇمغا
ھەر خىل رەڭدار گۇل بولۇپ بېسىلغان.)

نى كەبۇتەر يېتەئالۇر ئول قۇياشقا، يا نەسىم،
ئەي كوكۇل ھالىڭنى ئېيتالام ئەيلە ئەفغاندىن ئاگا.
(ئۇ قۇياشقا يا كەپتەر يېتەلمەيدۇ، يا تاڭ شاملى؛ ئەي كوكۇل،
ئۇنىڭغا ھالىڭنى پەريات چېكىپ مەلۇم قىل.)

كوزگە تاكىردى خەيالىڭ، ساۋۇغ ئاھىم ۋەھمىدىن
باغلامىشمەن قۇريا ھەر سارى مۇژگاندىن ئاگا.
(تەسەۋۋۇرۇڭ كوزۇمگە ئورناشتى، سوغاق ئاھىمدىن ئەنسرەپ،
بۇ ۋەيرانە ئوينى كىرپىكلىرىم بىلەن تاقاپ قويدۇم.)

ئەي نەۋايى، يىغلىماق ئاھىمغە تەسكىن بەرمەدى،
ۋەھ، بۇنى ئۇتدۇركى، يوق تەسىرى توپاندىن ئاگا.
(ئەي نەۋائى، يىغلاش مېنىڭ ئاھ - زارىمنى باسالمىدى،
ئاھ، بۇ قانداق ئوتتۇر، توپانمۇ تەسىر قىلمايدىغان؟)





ۋەھكى ئىشقىڭ زاھىر ئەتسەم ۋەھم ئېرۇر ئولمەك ماڭا،
گەرنىھان تۇتسام داغى جان خەۋفىدۇر بىشەك ماڭا.
(ئاھ، ئىشقىڭنى ئاشكارىلىسام، ماڭا ئولۇم ۋەھمى كېلىدۇ،
پىنھان تۇتاي دىسەم، شەكسىزكى، يەنە جېنىمغا خەۋپ يېتىدۇ.)

كەلگەن ئېرمىش ئول مەسىھ ئولگەنلەرنى تىرگۈزگەلى،
مەن تىرىك، ۋەھ، ياخشىراق بۇ ئومىردىن ئولمەك ماڭا.
(ئەيسا مەسىھ ئولگەنلەرنى تىرىلدۇرگىلى كەلگەن ئىمىش، ئەپسۇسكى،
مەن تىرىك، بۇنداق ئومۇردىن ماڭا ئولۇم ياخشىراق ئىدى.)

جۇزۋ - جۇزۋىمنى، فىغانكىم، مەنفەك ئەتتى تىغى ھەجر،
بىر - بىردىن لىك ئۇزىدۇر جۇزۋى لا يەنفەك ماڭا.
(ئاھ، ھىجران تىغى ئۇگە - ئۇگىلىرىمنى ئاجرىتىۋەتتى، لېكىن
ئۇلار ماڭا بىر - بىردىن ئاجرالماس ئەزالار ئىدى.)

كوڭلۇم ئوتىدىن ياغاچ كۆلىدۇر، ياپراق بىر-ھەتىرە [illegible]
ناگەھ ئول شوخى جەپاكىش [illegible]
(ئۇ جانغا جاپا شوخ ماڭا [illegible]
كوڭلۇم ئوتىدىن ياغاچ كۆلىگە ئوقنىڭ ئۇچى بىر تامچە سۇغا [illegible]
ئايلىنىدۇ.)

ئالتۇن ئېزىلىپ ـ ئېرىپ كويگەن سايىن خالىس بولۇر،
نى ئەجەپ سارغارسا يۈز يەتكەن سايۇ ئەمگەك ماڭا.
(ئالتۇن ئېزىلىپ ـ ئېرىـپ كويگەنسېرى ساپلىشىدۇ، دىمەك، مەن
كۆلپەت تارتقانسېرى سارغايسام نىمە بوپتۇ.)

چاك ئەيلەرمەن ياقا ئول قاشى يانى كورگەچ ـ ئوق
كىم، خەدەنگىن ئاتسا هايىل بولماغاي كوڭلەك ماڭا.
(ئۇ قېشى يانى كورۇش بىلەنلا، ياقامنى يىرتىمەن،
چۈنكى، يا ئوقى ئېتىلسا، كوينەك دالدا بولالمايدۇ ـ دە.)

بادە هەجرىدىن ئاقارمىش كوزلەرىم، ئەي پىرى دەير،
ئەيلەگىل مەي شىشەسىدىن سىندۇرۇب ئەينەك ماڭا.
(شاراپ خوماردىن كوزلىرىم خىرەلەشتى، ئەي مەيخانىچى،
شاراپ شىشىسىنى سۇندۇرۇپ ماڭا ئەينەك قىلىپ بەرگىنە.)

سەر ـ سەرى هىجران ۋۇجۇدۇم خىرمەنىن ئانداق ساۋۇر
كىم، فەنا يولىدا سەرسەر بولماسۇن ھەمتەك ماڭا.
(جۇدالىقنىڭ بورىنى ۋۇجۇدۇم خامىنىنى توزۇتۇدۇ،
يوقۇلۇش يولىدا ماڭا بوران ھەمرا بولمىسۇن.)

ئەي نەۋائى، گەر ماڭا كوبرەك ئەمەس ئۇممىدى ۋەسل،
بەس، نەغۇ ئوششاقىدىن جەۋرى ئېرۇر كوبرەك ماڭا.
(ئەي نەۋائى، نىمىشقىدۇ مەن ئۇچۇن ۋىسال ئۇممىدى كوپ ئەمەس،
بىراق ئاشىقلاردىن كېلىدىغان جەۋرى كوپ.)



كورگەلى ھوسنۇڭنى زارۇ مۇبتەلا بولدۇم ساڭا،
نى بەلالىغ كۆن ئىدىكىم، ئاشنا بولدۇم ساڭا.
(ھوسنۇڭنى كورۇش بىلەن ساڭا باغلىنىپ قالدىم،
ئۇ نىمە بالالىق كۆن بولغىيدىكى، ساڭا ئاشنا بولىدىغان.)

ھەر نېچە دېدىمكى: كۆن - كۆندىن ئۆزەي سەندىن كوڭۆل،
ۋەھكى، كۆن - كۆندىن بەتەررەك مۇبتەلا بولدۇم ساڭا.
(سەندىن بارغانسېرى كوڭۆل ئۆزەي دەپ ھەر قانچە قىلساممۇ،
ۋاي دات، بارغانسېرى ساڭا چىڭ باغلىنىپ قالدىم.)

مەن قاچان دېدىم: "ۋەفا قىلغىل ماڭا"، زۇلم ئەيلەدىڭ،
سەن قاچان دېدىڭ:"فىدا بولغىل ماڭا"، بولدۇم ساڭا.
(مەن قاچانكى "ۋاپا قىل" دىسەم، زۇلۇم سالدىڭ، بىراق سەن
قاچانكى "ماڭا پىدا بول" دىسەڭ، پىدا بولدۇم.)

قاي پەرى پەيكەرغە دەرسەن تەلبە بولدۇڭ بۇ سۇفەت،
ئەي پەرى پەيكەر، نى قىلساڭ قىل، ساڭا بولدۇم ساڭا.
(قايسى پەرى پەيكەر ئۈچۈن مۇنچىۋالا تەلۋە بولۇپ كەتتىڭ
دەيسەنغۇ،
ئەي پەرى پەيكەر، نىمە قىلساڭ قىل، مەن سەن ئۈچۈنلا شۇنداق
بولدۇم.)

ئەي كوڭۈل، تەركى نەسىھەت ئەيلەدىڭ، ئاۋارە بول،
يۈزبەلا يەتمەسكى، مەن ھەم بىر بەلا بولدۇم ساڭا.
(ئەي كوڭۈل، نەسىھەتنى ئاڭلىماي، ئاۋارىچىلىقتا قالدىڭ،
يۈزبالا يەتمىگەندەك، مەنمۇ ساڭا بىر بالا بولدۇم.)

جامى جەم بىرلە خىزىر سۈيى نەسىبەمدۇر مۇدام،
ساقىيا، تاتەركى جاھ ئەيلەپ گەدا بولدۇم ساڭا.
(جەمشىتنىڭ جامى بىلەن خىزىرنىڭ سۈيى (ئابىھايات) دائىمى
نەسىبەم، ئەي ساقى، شۇڭا مەنسىۋىمنى تاشلاپ، ئالدىڭغا تىلەمـ
چىلىك قىلىپ كەلدىم.)

غۇسسە چەڭگىدىن نەۋائى تاپمادىم ئۇششاق ئارا،
تا نەۋائىدەك ئەسىرۇ بىنەۋا بولدۇم ساڭا.
(ئاشىقلار ئارىسىدا غەم چاڭگىدىن (سازىدىن) پەيزى ئالالماي،
نەۋائىغا ئوخشاش ساڭا بىچارە ئەسىر بولۇپ قالدىم.)





بولسا ئىكمىزنىڭ يۈزى ئەكسى سۇدا پەيدا،
ئۇل سۇ نى تەرەف بارسا ئاچىلغاي گۈلى رەئنا.
(ئىككىمىزنىڭ شولىسى سۇغا چۈشىدىكەن،
ئۇ سۇ قاياققا ئاقسا، شۇ ياقتا رەنا گۈللەر ئېچىلىدۇ.)

زۇلفۇڭ غەمى كوڭلۇمنى بېلىڭ فىكرىگە سالدى،
كوركىم، نى خەيال ئىچرە سالىبتۇر ئانى سەۋدا.
(ئورۇم چېچىڭنى ئويلاپ، خىيالىم بېلىڭ تەرەپكە كەتتى،
قارا، سەۋدالىق كىشىنى ھەرخىل ئويغا سالىدىكەن ـ ھە.)

غەۋغا قىلۇر ئەل مەھۋەشلەر كويىدا، لېكىن
مەھۋەشلەر ئىشى قىلماق ئانىڭ كويىدا غەۋغا.
(كىشىلەر ئاي جامالالارنىڭ كوچىسىدا غەۋغا قىلسا،
ئاي جامالالار ئۇنىڭ كوچىسىدا غەۋغا قىلىدۇ.)

ئەھۋالىمە فەرھاد ئىلە مەجنونغە تەئەججوب،
ئىشق ئەتتى خىرەد ئەھلى قاشىدا مېنى رەسۋا.
(مېنىڭ ئەھۋالىمغا پەرھات، مەجنۇنلارمۇ ھەيران قالىدۇ؛
مۇھەببەت مېنى ئەقلى ـ ھوشى بارلار ئالدىدا رەسۋا قىلىۋەتتى.)

ھەر سارى تاماشاغا كىم ئول شوخ قىلۇر ئەزم،
يوق ئاڭا تاماشاكى، ئېرۇر ئەلگە تاماشا.
(ئۇ گۈزەل تاماشا ئۈچۈن ھەر تەرەپكە بارىدۇ،
بىراق تاماشا ئۇنىڭغا ئەمەس، باشقىلارغا بولىدۇ.)

دەۋران ساڭا زۇلم ئەتسە، قەدەھلەر تولا مەي ئىچ،
قان يۇتسەڭ ئاياغلار تولا دەۋرانغە نى پەرۋا.
(زامان ساڭا زۇلۇم سالسا، قەدەھ تولدۇرۇپ مەي ئىچىۋە،
سېنىڭ قانچە قاچا قان يۇتقىنىڭ بىلەن زامانىنىڭ نىمە كارى؟)

ئول شوخكى مەيدان ئارا كورگەنگە سالۇر تىغ،
كورمەسكە سالۇر يەتسە نەۋائى سارى ئەمدا.
(ئۇ شوخ يار مەيداندا كورگەنلا ئادەمگە تىغ ئۇرۇدۇ،
بىراق نەۋائىغا كەلگەندە، كورمەسكە سالىدۇ.)





نى نەۋا ساز ئەيلەگەي بۇلبۇل گۇلستاندىن جۇدا،
ئەيلەمەس تۇتى تەكەللۇم شەككەرىستاندىن جۇدا،
(گۇلۇستاندىن ئايرىلغان بۇلبۇل قانداقمۇ ناۋا قىلسۇن،
تۇتىمۇ شەكەرىستاندىن ئايرىلسا سوزلىمەيدىغۇ.)

ئۇل قۇياش ھەجرىندە قورقارمەن فەلەكنى ئۇرتەگەي
ھەر شەرارىكىم بولۇر ئۇل ئوتلۇغ ئەفغاندىن جۇدا،
(ئۇ قۇياشنىڭ پىراقىدا ئاھ - زارىمدىن
چىققان يالقۇن پەلەكنى ئۇرتەۋەتمىگەي دەپ قورقىمەن.)

دىمە ھىجرانىمدا چەكمەيسەن فىغانو نالە كوب،
جسم ئەيلەرمۇ فىغان بولغان نەفەس؛ جاندىن جۇدا.
(مېنىڭ ھىجرانىمدا كوپ نالە - پىغان چەكمەيسەنغۇ، دىمە.
نەپەس ۋە جاندىن ئايرىلغان تەن پىغان چىكەلەمدۇ؟)

ھەجر ئۇلۇمدىن تەلخ ئىمىش، مۇندىن سوڭ، ئەي گەردۇن، مېنى
ئەيلەگىل جالدىن جۇدا، قىلغۇنچە جاناندىن جۇدا.
(جۇدالىق ئولۇمدىن يامان ئىكەن، ئەي پەلەك، بۇندىن كېيىن
مېنى جاناندىن جۇدا قىلغىچە، جاندىن جۇدا قىل.)

بولسا يۈزمىڭ جانىم ئال، ئەي ھەجر، لېكىن قىلماغىل
يارنى مەندىن جۇدا، ياخۇد مېنى ئاندىن جۇدا.
(ئەي ھىجران، يۈزمىڭ جېنىم بولسىمۇ ئال، لېكىن يارنى
مەندىن، مېنى ئۇنىڭدىن جۇدا قىلما.)

ۋەسل ئارا پەرۋانە ئورتەندى، ھامانا بىلدىكىم،
قىلغۇدەكدۇر سۇبھ ئانى شەمئى شەبستاندىن جۇدا.
(پەرۋانە ۋىسال پەيتىدە كويۈۋالدى، چۈنكى تاڭ ئۇنى
كېچىنىڭ چىرىغىدىن ئايرىۋېتىدىغانلىقىنى بىلەتتى.)

بىر ئېيەسىز ئىت بولۇپ ئېردى نەۋائى يارسىز،
بولماسۇن، يارەبكى، ھەرگىز بەندە سۇلتاندىن جۇدا.
(يارسىز نەۋائى ئىگىسىز ئىتقا ئوخشاپ قالدى، ئەي
خۇدا، بەندەڭ ھەرگىزمۇ سۇلتاندىن جۇدا بولمىسۇن.)





يۈز سوزۈمدىن بىرىگە بەرمەس جاۋاب ئۇل نۈشلەب.
ئاغزىنى يوقتۇر دىسەم، ۋاقىئەكى، ھىچ ئېرمەس ئەجەب.
(ئۇ لېۋى شېرىن يۈز سوزۈمنىڭ بىرسىگىمۇ جاۋاپ بەرمىدى،
شۇڭا ئۇنى ئاغزى يوق دىسەم، ھەيران قالغۇلۇق ئەمەس.)

نوقتەئى خالىڭ ئىدىن شېرىن لەبىڭ ئۈستىدەدۇر،
نۇقتە چۈن ئاستىن بولۇر ھەر قايدا كىم يازىلسا لەب.
(چېكىت خالىڭ نىمىشكە شېرىن لېۋىڭنىڭ ئۈستىدە؟ قاچان بول-
مىسۇن، "لەب" دىگەن خەت يېزىلسا چېكىت ئاستىدا بولاتتىغۇ!)

ۋەسل نى يەڭلىغ مۇيەسسەر بولغۇسىدۇر، چۈن ئېرۇر
دىلبەرىم نازۇك مىزاجۇ مەن بەغايەت بىئەدەب.
(مەن قانداقمۇ ۋەسلىگە مۇيەسسەر بولاي، چۈنكى دىلبىرىم
نازۇك مىجەز، مەن بولسام ناھايىتى ئەدەپسىز.)

گەر قوياش دەرلەر يۈزۈڭنى، گەرم بولۇب چەكمە تىغ،
ئەلگە جۇرمى يوق، ئىنار ئاسماندىن ھەر لەقەب.
(يۈزۈڭنى قۇياش دىسە، ئاچچىغلىنىپ تىغ تەڭلىمە، ئادەملەردە
نىمە گۇنا، لەقەم دىگەن ئاسماندىن چۈشىدىغان
نەرسە.)

لەئلىك ئالسا چاكلىك بىمار كوڭلۇمنى نىتاك،
ئەي، مەلاھەت نەخلى، چۇنكىم خەستە سىز بولماس رۇتەب.
(لەئلى لىۋىڭ چاك كەتكەن كوڭلۇمنى ئالسا، نىمە بولىدۇ،
ئەي، گۇزەل قامەت، خورمىنىڭمۇ چاك ـ چىكى بارغۇ.)

زىندەدىل مەجنۇنىنىڭ ئولمىش كوڭلى چۇن لەيلىغە ھەي،
بەس، نى ئاسىغ ئانى ھەيدىن قاۋلاماغلىق، ئەي ئەرەب.
(خۇشدىل مەجنۇنىنىڭ كوڭلى لەيلى ئۇچۇن هاياتلىق ئىدى،
ئەي ئەرەپ، ئۇنى ھەي قومىدىن قوغلاشنىڭ پايدىسى نىمە؟)

تالىب ئولكىم تاپماساڭ داغى بۇ بەسكىم، ئەيلەمەس
بىر نەفەس غافىل سىنى مەتلۇب ياندىن تەلەب.
(مەخسەتكە ئېرىشەلمىسەڭمۇ تەلەپكار بولساڭ، غاپىل سىنى
تەلەپ قىلىنغۇچىنىڭ يېنىدىن ئاجرىتالمايدۇ)

قەھر بەرقى بىرلە رەھمەت يامغۇرى گەر بۇيلەدۇر،
ئىمىن ئېرمەس بۇلئەلا، نەۋمىد ئەمەستۇر بۇ لەھەب.
(غەزەپ چاقمىغى بىلەن شەپقەت يامغۇرى شۇنداق نەرسكى،
ئۇنىڭ ئالدىدا ئو بۇلئەلا بىارام بولسا، ئوبۇلەھەپ ھەرگىز
نائومىت ئەمەس)

گەر نەۋا تاپسا نەۋائى لەبلەرىڭنىڭ زىكرىدىن،
تاڭ ئەمەستۇر، چۇن مۇدام ئەفزۇن بولۇر مەيدىن تەرەب.
(نەۋائى لىۋىڭدىن تامغان سوزدىن پەيزى تاپسا، ئەجەپلىنەرلىك
ئەمەس. چۇنكى شاراب بىلەن كىشىنىڭ كەيپى چاغ بولىدىغۇ.)



كوز ياشىم بولدى رەۋان بىر نەرگىسى جادۇ كورۇب،
تىپفل يەڭلىغكىم يۇگۇرگەي ھەر تەرەف ئاھۇ كورۇب.
(بىر جادۇ كوزلۇكنى كورۇپ، كوز يىشىم شۇنداق ئاقتىكى،
خۇددى كىچىك بالا كىيىكنى كورۇپ، ھەرياققا يۇگرىگەندەك.)

قالدى ھەيران زاھىد ئەشكىمدە كورۇب ھەريان ھۇباب،
رۇستايىدەككى، ھەيرەت ئەيلەگەي ئوردۇ كورۇب.
(كوز يىشىمدا كوۋۇكلەرنى كورگەن زاھىت شۇنداق ھەيران
قالدىكى، گويا بىر سەرالىق لەشكەرلەرنى كورۇپ ھاڭ ـ تاڭ
بولغاندەك.)

جان ئارا تىغىڭ كورۇب كوڭلۇم قۇشى تۇزدى نەۋا،
تۇتىئىدەككىم، تەكەللۇم ئەيلەگەي كوزگۇ كورۇب.
(جىنىمغا سانچىلغان تىغنى كورۇپ، كوڭلۇم قوشى نەۋا قىلدى،
خۇددى تۇتى ئەينەكدە ئوز ئەكسىنى كورۇپ سوزلەپ
كەتكەندەك.)

ۋادەئى ئىشقىڭ ماكان قىلدى كوڭۇل كورگەچ يۇزۇڭ،
ئەل بىيابان ئىچرە مەنزىل ئەيلەگەندەك سۇ كورۇب.
(كوڭلۇم يۇزۇڭنى كورۇش بىلەن ئىشقىڭ ۋادىسىنى ماكان تۇتتى،

خۇددى كىشىلەر باياۋاندا سۇ بار يەرنى كورۇپ، شۇ يەرگە چۇشكەندەك.)

جاندا ئوز داغىن كورۇب ئاشىقلىغىمنى ئاڭلادى،
ئول كىشدەككىم تانىغاي ئوز قۇلىن بەلگۇ كورۇب.
(ئۇ، جىھنىمدا ئوزىنىڭ سالغان دېغىنى كورۇپ، ئاشىقلىغىمنى بىلدى، خۇددى بەلگىسىنى كورۇپ ئوز قۇلىنى تونۇۋالغان كىشىدەك.)

بادە تۇتقاچ دىمە بىخود بولدىكىم، ئول كوزگۇدىن،
باردى هۇشۇم يار هوسنى جىلۋەسىن ئوترۇ كورۇب.
(مەي سۇنغاندىن كېيىن بىخوت بولدى دىمە، بەلكى شىشىدىن يار جامالىنىڭ جىلۋىسىنى كورگەندەك بولۇپ، هۇشۇمدىن كەتتىم.)

ئەي نەۋائى، دەفئى ئولۇر خالىن كورۇب كوهى غەمىم،
فىل يەڭلىغكىم، هەزىمەت ئەيلەگەي هىندۇ كورۇب.
(ئەي نەۋائى، ئۇنىڭ خالىنى كورسەم، تاغدەك غېمىم يوقۇلىدۇ، خۇددى هىندىنى كورۇپ پىل قېچىپ كەتكەندەك.)





کېزەرمەن کويىدە يىللار، نەزەر ھالىمغا سالغاي دەپ،
ئەگەر ئولتۇرسە قانىم رەڭگى تۇفراغىدا قالغاي دەپ.
(ھالىمغا نەزەر سالار، ياكى ئولتۇرسە قېنىم رەڭگى تۇپرىغىدا
قالار دەپ، يىللار بويى ئۇنىڭ كوچىسىنى كېزىمەن.)

كوڭۇلگە يۈز تۈمەن نېش ئورسا ھىجران، ئەيلەمان نالە،
ۋىسالىڭ نۇشىدىن ئول زەخملەر بىركۈن ئوڭالغاي دەپ.
(ھىجران مېنىڭ كوڭلۇمگە يۈز تۈمەن نەشتەر ئۇرسىمۇ، بىر كۈنى
ۋىسالىڭ شەربىتى بىلەن بۇ زەخملەر ئوڭلىنىپ كېتىدۇ دەپ، نالە
قىلمايمەن،)

كوڭۇلگە ناۋەكىڭ تاكىردى، بىھەد ھىفزىن ئەيلەرمەن،.
كى بۇ شىشە ئىچىندە ئول داغى ناگاھ ئوشالغاي دەپ.
(كوڭۇلگە ئوقلىرىڭ كىرىش بىلەن، ئۇ، بۇشىشە ئىچىدە —
تۇيۇقسىز سۇنۇپ كەتمىگىدى دەپ بەكمۇ ئاسرايمەن.)

كوڭۇلنى كويىدە يۈز رەنج ئىلە مىھنەتقە تاپشۇردۇم،
كى گەر كورسە بۇ سۇرەت بىرلە شايەد كوڭلۇم ئالغاي دەپ.
(كوڭلۇمنى ئۇنىڭ كوچىسىدا يۈز دەرد بىلەن جاپاغا تاپشۇردۇم،
ئۇ بۇ ھالەتتە كورسە كوڭلۇمنى ئالارمىكىن دەپ.)

سرىشكىم قانى قىلدى كويىنىڭ تۇفراغىن ئاغۇشتە،
ئىتىگە شايەد ئۇل بالچىغ بىلە بىر ئوي ياسالغاي دەپ.
(ئۇنىڭ كوچىسىنىڭ توپىسى قان ياشلىرىم بىلەن ئارىلاشتى.
بەلكى، بۇ لاي ئۇنىڭ ئىتىغا ئوي ياساشقا ياراپ قالار.)

ھەرەم ۋەسلىن تىلەرسەن، پويە ئۇر مەردانە، ئەي سالىك،
قەدەم ئاھىستە چەكمە باغرىڭ ئۇل يەلمەكدە تالغاي دەب.
(ھەي سوپى، ھەرەم ۋەسلىنى خالىساڭ، مەردانە قەدەم تاشلا،
بۇ يولدا ھاسىراپ قالىمەن دەپ قەدىمىڭنى ئاستىلاتما.)

نەۋائى، بىنەۋالىغ بىرلە دائىم مەي ئىچەر، بىر كۈن
نەۋا نەقشىنى دەۋران مۇترىبى بەزمىدە چالغاي دەب.
(نەۋائى بىچارىلىقتىن ھېمىشە مەي ئىچىدۇ، نەۋا كۈيىنى
بىر كۈنى زامان سازەندىسى بەزمىلەردە چالار.)





جۇنۇن تاشى ئۇرۇپ ھەريان ياڭى داغىمنى ئەفگار ئەت،
ئىچىمدىن لالەدەك ئىشق ئىچرە تاشىمنى نەمودار ئەت.
(جۇنۇن تېشى بىلەن ھەممە يېرىمگە ئۇرۇپ يېڭى داغلارنى
پەيدا قىل،
ئىشق ئوتىدا لالىدەك قىزارغان ئىچىم تېشىمغا ئورلىسۇن.)

چۇ مەجنۇن قىلدىڭ ئەمدى، ئەي مۇغەننى، گوشە تابىڭنى
كوكۇل سەۋداسى تەسكىنى ئۇچۇن بوينۇمغا تۇمار ئەت.
(ئەي سازەندە، مېنى مەجنۇن قىلدىڭ؛ ئەمدى كوڭۇل سەۋدا-
سىنى بېسىش ئۇچۇن سازىڭنىڭ قۇلاقلىرىنى بوينۇمغا تۇمار قىلىپ
ئېسىپ قوي.)

دىسەڭ كوڭلۇم قۇشى ئەيلەب ھەۋا، چەككەي نەۋايى ئىشق،
خەدەڭگىڭنىڭ پەرىن ئەيلەپ قانات، پەيكانىنى مىنقارئەت.
(كوڭلۇم قۇشىنى پەرۋاز قىلىپ ئىشق پەيزىنى ئالسۇن دىسەڭ،
ئوقۇڭنىڭ پەرلىرىنى قانات، ئۇچىنى تۇمشۇق قىل.)

ساچىڭ كوفرىدە ئولسەم قەبرىم ئوزرە قويما خىرقەمنى،

چىكىپ ھەر تارىنى بىر بەرھەمەن بىلىگە زۇننار ئەت،
(چىچىكىنىڭ ئىزنىتقۇلىغىدىن ئۇلسەم، جەندەمنى قەۋرىمگە قويماي،
ئۇنى چۇكۇپ، ھەر بىر يىپىنى ئاتەشپەرەسلەرنىڭ بىلىگە زۇننار
قىلىپ باغلاپ قوي)•

كوكۇل ئەپۋاندا ئاھىم يىلىدىن پەردەئى ئىشقىڭ
دىسەڭكىم ئۇچماسۇن، مىژگاندىن ئەتراپىغا مىسمارئەت•
(كوكۇل ئايۋاندا ئاھىم شامىلىدىن ئىشقىڭ پەردىسى ئۇچۇپ كەت-
مىسۇن دىسەڭ، ئۇنىڭ ئەتراپىنى كىرپىكىڭ بىلەن مىخلاپ قوي•)

دىسەڭ ئاغزىن كورەي، ئەي ئەقل، مەركەز نوقتەسىن ئىستە،
ۋەلى شەرت ئۇشبۇكىم، ئەۋۋەل قوياش دەۋرىنى پەرگارئەت•
(ئەي ئەقىل، ئاغزىنى كورەي دىسەڭ، مەركەز نوقتىسىنى تاپ،
بىراق، شەرت شۇكى، ئالدى بىلەن قۇياش دائىرىسىنى سىركۇل
قىلغىن•)

ئىمارەت تەرھىدۇر نەئلو ئەلىفدىن ھەر تەرەف كوكسۇم،
ۋەفا قەسرىن قوپارساڭ بۇ بىنالار ئۇزرە دىۋار ئەت.
(بىرىنقى ئەگمە، بىرىنقى تۇز كوكسۇم ئىمارەت ئەندىزىسى،
ۋاپا قەسرىنى قۇرساڭ ئۇنى بۇ بىنالارغا تام قىلغىن•)

ئىرۇر مەقسەد يىراق، ۋادى ئۇزۇن، تۇن تىرە، يول بۇرتاق،
بۇ يولدا سەلب ئىتىپ ئوزلۇك يۇكىن، ئوزنى سەبۇكبار ئەت.

(مەقسەت يىراقتا، ۋادە ئۇزۇن، تۈن قاراڭغۇ، يول ئېگىز ـ پەس،
شۇڭا بۇ يولدا شەخسىيەت يۈكىنى تاشلاپ، يەڭگىل ماڭ.)

نەۋائى ئۇلسە تىرگۈزگىل يۈزىگە يۈز قويۇپ، يەنى
يۈزىگە سۇ ئۇرۇپ ئول ئۇيقۇسىدىن ئانى بىدار ئەت.
(يۈزىگە سۇ سېپىپ ئادەمنى ئۇيقۇسىدىن ئويغىتىۋەتكەندەك،
ناۋايى ئۆلسە، يۈزۈڭنى يېقىپ تىرىلدۈرگىن.)





ۋۇجۇدۇم ئورتەدىڭ ئەي، ئىشق، ئەمدى تەركىم تۇت،
خۇداي ئۈچۈنكى، مېنى قايدا كوردۇڭ، ئاندا ئۇنۇت.
(ئەي ئىشق، ۋۇجۇدۇمنى ئورتىدىڭ، ئەمدى مەندىن كەچ،
خۇدا ھەققى، مېنى نەدە كورگەن بولساڭ، شۇ يەردە ئۇنۇت.)

كوڭۈلنى ۋەسل چىراغى بىلە دىدىڭ يارۇتاي،
تۇتاشتى چۇن بىرىلىڭ ئوي، ئەمدى ئوزگە ئوينى يارۇت.
(كوڭۈلنى ۋىسال چىرىغى بىلەن يورۇتاي دىگەن ئىدىڭ،
بىرىنىڭ ئوي تۇتۇشۇپ بولدى، ئەمدى باشقا ئوينى يورۇت.)

چۇ ۋەسل كويىمەك ئىلە ھاسىل ئولمادى، ئەي كوز،
تەھەسسۇر ئەشكى بىلە شۇئلەلىغ كوڭۈلنى ساۋۇت.
(كويمەك بىلەن ۋىسالغا يەتكىلى بولمىدى، ئەي كوز، ئەمدى
ھەسرەت يېشىنى توكۇپ ئوتلۇق كوڭۈلنى سوۋۇتقىن.)

جۇنۇن دەفئىغە كوڭلۇمنى داغ ئېتەي دەبسەن،
بۇداغ سەھلدۇرۇر، ھەجرداغىنى قورقۇت.
(ساراڭلىغىمنى يېشىش ئۈچۈن كوڭلۇمنى داغلاي دەپسەن،
بۇ داغ چاغلىق نەرسە، ھىجران دېغىنى قورقۇت.)

بۇخارى ئاھىم ئېرۇر لايىق، ئاڭلاغىل، ئەي ئەشك،
باھارى ھوسنىغە ناگاھ كېرەكلىك ئولسا بۇلۇت.
(ئەي، كوز يېشىم، ناۋادا ئۇنىڭ باھاردەك ھوسنىگە
بۇلۇت لازىم بولسا، ئۇنىڭغا ئاھىم تۇتۇنى لايىق.)

نى ۋاقىئ ئولسە چۇ تەقدىردىن ئەمەس خارىج،
بەس ئوكتەدۇر قىلوردىن كىشىگە بەرمەك ئوگۇت.
(ھەرقانداق ئىشنىڭ سادىر بولۇشى تەقدىردىن تاشقىرى ئەمەس،
بەس، كىشىنىڭ قىلمىشلىرى توغرىلىق نەسىھەتنىڭ ھاجىتى يوق.)

نەۋائىيا، بۇ ئوتەر ئالەم ئىچرە بەش كۇن قىل
ئوزۇڭنى مەي بىلە مەشغۇلۇ ئىشق بىرلە ئاۋۇت.
(ئەي ناۋايى، بۇ ئوتكۇنچى بەش كۇنلۇك ئالەمدە ئوزەڭنى
مەي بىلەن مەشغۇل قىلىپ، ئىشق بىلەن ئاۋۇتقىن.)





يانا سالدى ھەجر ھەم تەن ھەم كوڭول ھەم جانغا ئوت،
سالدى ئوت ھىجران ماڭا، يارەبكى، سال ھىجرانغا ئوت.
(جۇدالىق يەنە تەن، كوڭۇل، جانغا ئوت سالدى،
ھىجران ماڭا ئوت سالدى، خۇدا، سەن شۇ ھىجرانغا ئوت قوي-
غىن!.)

ئەيتقاي كىيمىش جۇنۇن مولكى شەھى زەركەش لىباس،
كورگەن ئېل بۇ نەۋئىكىم تۇشمىش مەنى ئۇريانغا ئوت.
(مەن يالاڭغاچقا ئوت تۇتاشقانلىغىنى كورگەنلەر
"جۇنۇن مەملىكىتىنىڭ شاھى ئالتۇندىن كىيىم كىيىپتۇ" دىيىشىدۇ.)

گويىيا بولدى قۇيۇن غەم دەشتىدە ئەسكەن سەمۇم،
يوقسە تۇشتى مەن كەبى مەجنۇنى سەرگەردانغا ئوت.
(غەم دەشتىدە چىققان ئىسسىق شامال قۇيۇن بولدى.
ياق، بۇ ماڭا ئوخشاش ئايلىنىپ يۈرىدىغان مەجنۇنغا تۇتاشقان ئوت.)

مەنزىلىڭ ئېردى كوزۇ كوڭلۇم، ۋەلى سەن بارغالى
مۇنى سۇ قىلدى خارابۇ تۇشتى ئول ۋەيرانغە ئوت.
(كوزۈم ھەم كوڭلۇم مەنزىلىڭ ئىدى، بىراق سەن كېتىپ بۇنى
(كوزنى)
سو خاراپ قىلدى، ئۇ ۋەيرانلىققا (كوڭلۇمگە) ئوت تۇتاشتى.)

مەن داغى كويمەي قۇتۇلماق ئەي كوڭۇل مۇمكىن ئەمەس،
بۇيلەكىنىم، سالدى دەمىم غەم دەشتىدە ھەريانغا ئوت.
(ئەي كوڭۇل، يەنە كويۇشتىن خالى بولۇشۇم مۇمكىن ئەمەس،
چۈنكى مېنىڭ نەپسىم بۇ غەم دەشتىدە ھەممە ياققا ئوت چاچتى.)

دۇدى ئاھىم داش دۇددەكىمۇ رەۋزەندىن چىقار،
يا سالىبتۇر فۇرقەتىڭ بۇ كۇلبەئى ئەھزانغە ئوت.
(ئاھىم تۈتۈنى داش قازان تۈرخۈندىن چىققان تۈتۈنگە ئوخشاپ
تۇرامدۇ؟ ياكى بۇ، پىراقىڭدىن غېرىپ كەپەمگە ئوت كەتكەن-
لىكمۇ؟)
گەر ماڭا ئوت سالدى دەۋران ھەجرىدىن، بەس ئەيب ئەمەس،
مەن داغى سالسام دەمادەم ئاھ ئىلە دەۋرانغا ئوت.
(زامان ماڭا جۇدالىق ئوتىنى سالغان ئىكەن، مەنمۇ توختاۋسىز
ئاھىم بىلەن زامانغا ئوت قويسام ئەيىب ئەمەس.)

نى ئۈچۈن ئەشجاردىن يېغمىش ئوتۇن، ئەي باغبان،
ئاتەشىن گۈلدىن ئەگەر ئورماس فەلەك بوستانغە ئوت.
(پەلەك ئاتەشتەك گۈللەردىن بوستانغا ئوت ياقمىغان بولسا،
ئەي باغۋەن، نېمە ئۈچۈن دەرەخلەردىن ئوتۇن يىغىشىدۇ؟)

ئەي نەۋائى، تەن قالىپ، جانىمنى ئالىب باردى يار،
سالدى ئۇ بارغانغا ئوت، ھىجران ۋەلى قالغانغە ئوت.
(ئەي نەۋائى، تېنىم قېلىپ، جېنىمنى يار ئېلىپ كەتتى،
كەتكەننى (جاننى) ئۇ كويدۇردى، قەپ قالغىنىنى (تەننى) ھىج-
ران كويدۇردى.



مېنىڭ جۇنۇنىمە گەر ئۇل پەرى ئېرۇر بائىس،
ھەلاكىمە قەد ئىلە پەيكەرى ئېرۇر بائىس.
(مېنىڭ مەجنۇنلىغىمغا ئاشۇ پەرى سەۋەپچى،
ھالاكىتىمگە قەددى - قامىتى سەۋەپچى.)

دىمە نىدىن كويەسەنكىم، ئانىڭ يۈزۈ لەبىنىڭ
بۇ ئىشكە شوئلە بىلە ئەخگەرى ئېرۇر بائىس،
(نىمىشقا كويۈسەن دەپ سورىما، بۇ ئىشقا ئۇنىڭ يۈزىنىڭ
يالقۇنى، لېۋىنىڭ چوغى سەۋەپچى.)

كوڭۇل قۇشى تۇتۇ - كۇن مۇلكى باختەر سارى
ھەۋا قىلۇرغە مەھى خاۋەرى ئېرۇر بائىس.
(كوڭلۇم قۇشىنىڭ دائىم كۇن چىقىش ئېلىگە قاراپ
ئۇچۇشىغا شەرقتىن چىققان ئاي سەۋەپچى،)

ماڭا كىم غەمزەسىدىن ئۇلمىشەم، ھەياتى ئەبەد
خەيالىغە لەبى جان پەرۋەرى ئېرۇر بائىس.
(ماڭا قىلغان نازىدىن ئۇلۇپ كېتەتتىم، ئەمما ئەبەدى ئۇلمەسلىك
ئۇمىدىمگە ئۇنىڭ جانبەخش لېۋى سەۋەپچى.)

چەمەندە بۇلبۇل ئېتەر شەۋق نۇكتەسىن تەكرار،
كى گۇل ۋەرەقلەرىنىڭ دەفتەرى ئېرۇر بائىس.
(بۇلبۇل چىمەندە مەنىلىك ئىشق سوزىنى تەكرارلايدۇ،
بۇنىڭغا گۇل ۋاراقلىرىدىن ئۇزۇلگەن دەپتەر سەۋەپچى.)

ئول ئاي فىراقىدا ئەشكىم ئاقارغە شامۇ سەھەر
تولۇئى زوھرە بىلە مۇشتەرى ئېرۇر بائىس،
(ئۇ ئاي پىراقىدا تاڭ ئاتقىچە ياش توكۇشۇمگە چولپان ۋەمۇش-
تەرى يۇلتۇزلىرىنىڭ چاقنىشى سەۋەپچى.)

كوڭۇلنى چاكو باغرنى شىگاف ئىستەرىمە
ئانىڭ قىلىچى بىلەن خەنجەرى ئېرۇر بائىس.
(كوڭلۇمنى چاك، باغرىمنى پارە قىلىشىمغا ئۇنىڭ قاش قىلىچى
بىلەن كىرپىك خەنجىرى سەۋەپچى.)

ھەمىشە دەير ئىچىدە بولماغىمە مۇغبەچەلەر
كەرەشمەسىۇ فەنا ساغەرى ئېرۇر بائىس.
(ھەمىشە مەيخانىدا بولۇشۇمغا مۇغبەچىنىڭ قىزىقتۇرۇشى بىلەن
يوقۇلۇش شارابى سەۋەپچى.)

نەۋائى ئولمەسغە ئازىمى ئىراقو ھىجاز،
مەگەر نەزاھەتى مۇلكى ھىيەرى ئېرۇر بائىس،
(نەۋائىنىڭ ئىراق، مەككىلەرگە بارماسلىقىغا
ھىيرات ئېلىنىڭ پاكلىقى سەۋەپچى.)



ئەي گەدايىڭنىڭ گەدايى بارچە ئەھلى تەختۇتاج،
كىم گەدايىڭدۇر ئاڭا يوق تەخت ئىلە تاج ئېھتىياج.
(ئەي! جىمى تەختۇ تاجلىقلار سېنىڭ گادىيىڭنىڭ گادىيى،
كىم گادىيىڭ بولسا، ئۇ تەخت ۋە تاجغا مۇھتاج ئەمەس.)

كوزلەرىڭ ئاز جۇرم ئۈچۈن قىلسا ئىتاب، ئېرمەس ئەجەب،
بار مۇئەييەنكىم، بولۇر بىمارلار نازۇك مىزاج.
(كوزلىرىڭ ئازراق گۇنا ئۈچۈنمۇ جازا بېرىدۇ، بۇمۇ ھەيران قالار-
لىق ئەمەس.
چۈنكى ئاغرىغان كىشىنىڭ تاۋى نازۇك بولىدىغانلىقى ھەممىگە
ئايان.)

گەر سەنۇبەر تۈزمەمىش سەرۋىڭ خىلافىن كوڭلىدە،
يەل چىنار ئىلگى بىلە نىۋچۈن ئۇرار يۈزىگە كاچ.
(سەنۇبەر دەرىخى ئۆز كوڭلىدە قەددىڭنى باشقىچە تەسەۋۋۇر
قىلسا،
شامال نېمە ئۈچۈن چىنار قولى بىلەن ئۇنىڭ كاچىتىغا ئۇرۇدۇ.)

ئەيكى، كوڭلۈمنى بۇزۇب، دەرسەن: خەيالىمنى چىقار،
ھېچكىم ۋەيرانەدىن گەنج ئىستەمەس ھەرگىز خىراج.

(ئەي، كوڭلۈمنى بۇزۇپ، يەنە "خىيالىمنى چىقار" دەيسەنا،
ھېچكىم خارابىدىن غەزنەڭدىن سىلىق بەر دەپ تەلەپ قىلمايتتىغۇ.)

سەن جەفا قىلغاچ، كوڭۈل جان بىرلە تەركىم تۇتتىلەر،
بولسا شاھ زالىم، ئەل ئىچرە زۇلمغە ئىرمىش رىۋاج.
(پادىشا زالىم بولسا يۇرت ئىچىدە زۇلۇم ئەۋج ئېلىپ كەتكەندەك،
سەن جاپا سىلىۋە گەچكە كوڭلۈممۇ، جېنىممۇ مەندىن بىزار بولدى.)

ھەجرىدىن داد ئىستەدىم، دىدىلىك سەبۇر ئول، ۋايكىم،
تازە داغىمغە يانار ئوت بىرلە ئەيلەرسەن ئىلاج.
(پىراقىڭ دەستىدىن زارلىسام، سەۋىرچان بول دەيسەن،
ۋاي، سەن كويۇكنى ئوت بىلەن داۋالايدىكەنسەن ـ ھە!)

چۇن فەنا گەردى ياپار، نى سۇد تەختۇ جاھىگە،
كوكنىڭ ئەنجۇمدىن مۇكەللەل ئەتلەسىن قىلساڭ دۇۋاج.
(تاجۇ ـ تەختىڭدىن نىمە پايدا، ئاسمانىنىڭ يۇلتۇز گۈللۈك
ئەتلەسلىرى
بىلەن بېزىسەڭمۇ، بەرىبىر ئۇنى يوقۇلۇش توزاڭى باسىدۇ.)

تا گەداينىڭدۇر نەۋائى تەخت ئىلە تاج ئىستەمەس،
ئەي گەداينىڭنىڭ گەدايى بارچە ئەھلى تەختۇتاج.
(ئەي، جىمى تەختۇ ـ تاجلىقلار سېنىڭ گادىيىڭنىڭ گادىيى،
نەۋائى سېنىڭ گادىيىڭ بولغاچقا تاجۇ ـ تەخت ئىزلىمەيدۇ.)





کوكۈلله‌ر ناله‌سی زۈلفۈڭ كه‌مه‌ندىن ناگه‌هان كورگه‌چ،
ئىبرۇر ئانداقكى، قۇشله‌ر قىچقىرىشقايلار يىلان كورگه‌چ.
(كوكۈلله‌ر زۈلفۈڭ سىرتىمىغىنى كورسه، ناله كوتىرىدۇ،
گويا قۇشلار ئىلاننى كورگه‌ن هامان چۇقۇراشقانده‌ك.)

كوكۈل چاكىن كوزۈمده ئه‌شكى ره‌نگىن ئه‌لگه فاش ئېتتى،
بالىغ زه‌خمىنى فه‌هم ئه‌يله‌رله‌ر ئه‌ل ده‌ريادا قان كورگه‌چ،
(كوكۈل ياردىسىنى كىشله‌ر كوزۈمنىڭ قانلىق يېشىدىن سېزىۋالدى،
خۇددى ده‌ريادا قان كورگه‌نله‌ر بېلىقىنىڭ زه‌خمىله‌نگه‌نلىكىنى
په‌ره‌ز قىلغانده‌ك.)

كوزۈم قان ياش توكه‌ر، نېتىپ كوكۈل زه‌خمىن ياشورايكىم،
تاپارله‌ر يه‌رده زه‌خمىن سه‌يد قانىدىن نىشان كورگه‌چ.
(كوزۈم قانلىق ياش توكۈپ تۇرسا، كوكۈل زه‌خمىنى قانداقمۇ
يوشۇرالايمه‌ن،
ئوۋچىلار يه‌رده قان ئالامىتىنى كورسىلا زه‌خمله‌نگه‌ن ئوۋنى
تاپىدۇغۇ.)

بويالغان قان ئارا جان په‌رده‌سی يه‌تكه‌چ غه‌می هه‌جرىڭ،
كوكۈل باغىدا به‌رگىدۇركی، ئال ئولمىش خه‌زان كورگه‌چ.
(جان په‌ردىسى هىجرىڭ غېمى كېلىشى بىله‌ن قانغا بويالدى،
ئۇ، كوكۈل بېغىدىكى كۈز كېلىشى بىله‌ن قىزىرىپ كېتىدىغان
يوپۇرماققا ئوخشايدۇ.)

خەدەڭگىڭ زەخمى ئىچىندىن بەلالارنى يۇغان ياشىم،
ئېرۇر تېغلىكى، ئالغاي قۇش بالاسىن ئاشيان كورگەچ.
(كوز يېشىم ئوقۇڭنىڭ زەخمىسى ئىچىدىن بالالارنى يۇيۇدۇ،
ئۇ خۇددى ئۇڭسا كورسىلا قۇش بالىسىنى ئالىدىغان كىچىك
بالىغا ئوخشايدۇ.)

كوڭۇللەر نەقدىنى تاراج ئېتەرگە ياپماغىڭ بۇرقەئى
ئانىڭدەكدۇركى، يۇز باغلار قاراقچى كارۋان كورگەچ.
(چۇمبەل تارتىشىڭ كوڭۇل بايلىغىنى بۇلاش ئۇچۇن ئەمەسمۇ،
قاراقچىمۇ كارۋاننى كورگەن هامان يۇزىگە نىقاپ تارتىدىغۇ.)

يۇزىن زۇلفى ئىچرە تا كوردۇم، ئولۇپ ۋەسلىغە يەتمەسمەن،
غەلەت ئېرمىش يۇز ئۇرماق كېچە ئوتنى هەرقايان كورگەچ.
(يۇزىنى چېچىنىڭ ئارىسىدا كورۇپ قالدىم، ۋەسلىگە يېتەلمەي
ئولىدىغان ئوخشايمەن، چۇنكى كېچىدە هەر قاياقىلاردىكى ئوتىغا
يۇزلىنىش بولمىغۇرئىشقۇ.)

ئېرۇر چۇن ئالەم ئىچرە جاھ فانى، ياخشى ئات باقى،
بەس، ئېل كامىن رەۋا ئەيلە ئوزۇڭنى كامران كورگەچ.
(بۇ دۇنيادا مەنسەپ ۋاقىتلىق، ياخشى نام مەڭگۈلۈك، شۇڭا
هوقۇقۇڭ بار ۋاقتىڭدا ئەلنىڭ دەردىگە دەرمان بول.)

نەۋائى، خۇردەگى نەزمىڭنى ئانداق ئەيلەدىڭ تەھرىر،
كى ساچقاي خۇردە باشىڭ ئوزرە شاھى خۇردەدان كورگەچ،
(نەۋائى، نازۇك نەزمىلىرىڭنى شۇنداق يازدىڭكى،
ئۇنى بىلىمدانلار شاھى كورسە، بېشىڭغا ئالتۇن چاچقۇ چاچىدۇ.)



كوڭۈلنى مۇغبەچە ئالدى، مۇغانە تۇت ئەقداھ،
كى يوق سەلاھ ئىلە بولماغلىق ئەمدى بىرگە سەلاھ.
(كوڭۈلنى مۇغبەچە ئالدى، مەيپۇرۇشلارچە قەدەھلەر سۇنغىن،
ئەمدى بىرگە ياخشىلىق بىلەن تۈزۈك ئوتتۇش يوق.)

بىر ئاي، فىراقىدا بىخۇدلۇغ ئىستەرەم، تولا تۇت،
ئەگەر قىلىب ئىسەڭ ئەفلاك جىرمىدىن ئەقداھ.
(بىر ئاينىڭ پىراقىدا ھوشسىز بولغۇم كېلىدۇ، ئاسماندەك
قەدەھلەر بولسىمۇ، تولدۇرۇپ تۇت.)

ھەلال بولدى خەرابات ئىشق ئەھلىغە، مەي
تۇتار بىز، ئەھلى ۋەرەئ كىمكى ئانى تۇتسا مۇباھ.
(ئاشىقلارغا مەيخانە ھالال بولدى، ئەگەر سوپىلار راۋا كورسە،
ئۇلارغىمۇ تۇتۇمىز.)

ھەياتبەخش لەبىڭ روھ ئىمىشتوك ،ئەي ساقى،
مەگەركى ۋاۋىنى ئىلال ئىتىب قىلىبسەن راھ.①

①راھ — مەي.

(ئەي ساقى، هاياتبەخش لېۋىڭ ئادەمنى روھلاندۇرۇدىكەن،
سەۋەبى "روھ"
دىكى "و" ھەرپىنى "ا"گە ئالماشتۇرۇپ "راھ" قىلىۋېتىپسەن.)

يوق ئېرسە جىسمدا، ئول ھاسىل ئەيلەگەي قايدىن،
ھەكىم نە ئۇچۇن ئەجزاسىنى دىدى ئەرۋاھ.
(جىسمدا يوق نەرسە نەدىن پەيدا بولىدۇ؟ پەيلاسوپلار
نىمە ئۇچۇن تەن ئەزاسىنى روھ دەيدۇ؟)

سەباھ مەيكەدە باغلىقدۇرۇ خۇمارىم تۇند،
تەئەججۇپ ئەتمەڭ ئەگەر زىكرىم بولسا "يافەتتاھ".
(سەھەردە مەيخانە ئىشىكى تاقاقلىق بولىدۇ، بىراق خۇمارىم
كۈچلۈك، شۇڭا "ياپەتتاھ"① دەۋەسەم، ئەجەپلەنمەڭلار.)

نى ئېردى مەيكەدە غەۋغاسى، رەزقىزىن گويا
بۇ شام قىلدى نەۋائىغە دەيرپىرى نىكاھ.
(مەيخانىدىكى نىمە غەۋغا بولاتتى؟ بۇ ئاخشام مەيخانىچى
تەك قىزىنى② ناۋايىغا نىكا قىلدى.)

---

① "ياپەتتاھ" — "ئەي ئىشىكنى ئاچقۇچى" دىگەن مەنىدە.
خودانىڭ بىر سۈپىتى.

②تەك قىزى ياكى رەز قىزى — ئۈزۈم شارابى مەنىسىدە.



خانەقەھدە ھەلقەئى زىكر ئىچرە غەۋغا قىلدى شەيخ،
ئەھلى دىللار نەقدى ئەۋقاتىنى يەغما قىلدى شەيخ.
(شەيخ خانىقادا زىكرى چەمبىرىگى قۇرۇپ غەۋغا كوتەردى،
سوپىلارنىڭ ۋاقىت بايلىغىنى بۇلاڭ - تالاڭ قىلدى.)

ئول بىرى دام ئېردى، بۇ بىر دانە ئېل سەيدى ئۇچۇن،
ھەرقاچانكىم ئەزمى تەسبىھۇ موسەللا قىلدى شەيخ.
(شەيخ دائىم تەسۋى بىلەن جايىنامازغا يولىنىدۇ، ئۇنىڭ بىرسى
كىشىلەرنى قولغا چۈشۈرۈش ئۇچۇن دان، بىرسى قىلتاق.)

يا خەيالى بەڭ، ياخۇد خانەقەھ فىكرى ئىدى،
ھەركەراماتى مەقاماتىكى ئىفشا قىلدى شەيخ.
(ئۇ يا نەشىنىڭ كەيپىدە ياكى خانىقانىڭ غېمىدە
ئوزىچە ئاجايىپ كارامەتلەرنى كورسىتىپ كېتىدۇ.)

كەف ساچىب، فەرياد ئېتىب، سېكرەب، پەرۋىشلەرنى سەيد
قىلغالى، دىۋانەلىغلەر ئاشكارا قىلدى شەيخ.
(ئۇ گۇزەللەرنى قىلتاققا چۈشۈرۈش ئۇچۇن ئاغزىدىن كوپۈكلىرىنى
چاچرىتىپ، پەريات كوتىرىپ، سەكرەپ، دىۋانىلىقنى نامايىش
قىلىدۇ.)

توق چىقىب خىلۋەتتىن ئوزنى روزە دەب جوھالىدىن،

ئەسرو كوپ نادانىنى ئۇز تەۋرىغە شەيدا قىلدى شەيخ.
(ئۇ خالى يەردە قوسىقىنى تويغۇزۇپ چىقىپ، مەن روزا
تۇتتۇم دەپ
نادانلىق بىلەن نۇرغۇن نادانىنى ئۇز ئادىتىگە شەيدا قىلىۋالدۇ.)

باۋۇجۇدى مەسخۇ نادانلىغ مۇرىد ئەيلەر ئۇچۇن،
كوپ ئۇزىدىن مەسخۇ نادانراغنى پەيدا قىلدى شەيخ.
(ئۇ، شۇنداق تۇرۇپ، ئەخمەق ۋە نادانلاردىن مۇرىت توپلاش
ئۇچۇن ئۇزىدىنمۇ بەتەر ئەخمەق، نادانلارنى تاپىدۇ.)

دەيرى پىرىنىڭ مورىدى مەنكى فەيزى ئام ئىرۇر
خانەقەھدە فەيزى ئام ئەلدىن تەمەننا قىلدى شەيخ.
(شەيخ خانىقادا كىشىلەردىن بىردەك پەيزى تاما قىلىدۇ،
مەن مەيخانىچىنىڭ مۇرىدى، مىنىڭ پەيزىم ئورتاق.)

دەير ئارا تىندى قۇلاغىم، راھىبا، زىكرىڭ بەخەير،
كىم سەھەر زىكر ئېيتورىدا كوپ ئەلالا قىلدى شەيخ.
(ئەي راھىپ، بۇتخاناكىدا قۇلۇغۇم تىنجىدى، زىكرىڭ جايىدا
ئىكەن،
بىراق، شەيخنىڭ سەھەر ۋاقتىدا زىكرى ئوقۇشى بىر غەۋغاغۇ.)

ئەي ناۋائى، خىرقەسىن بەردى، كەرامەت ئەيلەدى،
كىم ماڭا تەرتىبى ۋەجھى رەھنى سەھبا قىلدى شەيخ.
(ئەي ناۋايى، شەيخ شۇنداق كارامەت ئىش قىلدىكى، پىرىجىسىنى
بېرىپ،
مىنىڭ رەنگە مەي ئېلىپ ئىچىشىم ئۇچۇن يول تېپىپ بەردى.)



قاشىڭ مىھرابىنى ۋەسل ئەھلى ئەتمىش قىبلەئى مەقسۇد،
باشىم يۈز قەتلە ئۇرسام يەرگە ھەجرىڭدىن ماڭا نى سۇد.
(ۋىسالىڭنى تاپقانلار قېشىڭ مېھرابىنى مەقسەت قىبلىسى قىلىدىكەن، سېنىڭ ھەجرىڭدە بېشىمنى يەرگە يۈز قېتىم ئۇرسامۇ، ماڭا نېمە پايدا.)

ئىچمەدە ئىشقدىن يۈز بەرقۇ دەم ئۇرماققە زەھرەم يوق،
ئوي ئىچرە ئوت سالىپ، ۋەھ، مۇشكىل ئېرمىش ئاسراماغلىق دۇد.
(ئىچىمدە ئىشقتىن يۈزلەپ چاقماق چېقىپ، "ئوھ" دېگىدەك ھالىم يوق، ئوي ئىچىگە ئوت قالاپ ئىسنى ساقلاش تەس ئىكەن.)

يادا تاشغە قان يەتكەچ ياغىن ياققاندەك، ئەي ساقى،
ياغار يامغۇردەك ئەشكىم چۇن بولۇر لەئلىڭ شەراپ ئالۇد.
(ئەي ساقى، يادا تاش قان رەڭگىنى ئالسا يامغۇر ياققاندەك، ياقۇت لېۋىڭ شاراپ يۇقى بولغاندا، كوزۈمدىن ياش يامغۇردەك قۇيۇلىدۇ.)

چۇ قويدۇڭ داغ، تىندۇردۇڭ كوڭۇلنى دەردىڭ ئىستەردىن،
دىرەم بىرلە گەدانى ئويلەكىم قىلغاي كىشى خۇشنۇد.
(كىشىلەر گويا ئاقچا بېرىپ تىلەمچىنى خۇش قىلغاندەك، كويۇك دېغىنى سېلىپ، كوڭۇلنى دەردىڭنى تىلەشتىن توختاتتىڭ.)

جۇنۇن بۇ بولسەكىم ياغدى پەردۋەش تىفىللەر تاشى،

مۇناسىبدۇر بۇ تاشلەر ئەقل ئىشىگىن قىلغالى مەسدۇد.
(ئەقلىدىن ئازغان كىشىلەرگە پەرىۋەشنىڭ باللارچە ئاتقان
تېشى ياغىۋەردى، بۇ تاشلار ئەقىل ئىشىگىنى ئېچىلماس
قىلىۋەتكەدەك.)

توكۇلدى گۇل، فىغان بەس قىلدى بولبۇل، شۇكرىكىم، بارىي،
سېنىڭ ھوسنۇڭ مېنىڭ ئىشقىمدا نۇقسان بولمادى مەۋجۇد.
(گۇل توزۇغاندىن كېيىنلا بۇلبۇل پىغانىنى توختىتتىدۇ، شۇنىڭغا
شۇكرىكى،
سېنىڭ ھوسنۇڭ بىلەن مېنىڭ ئىشقىم ئوتتۇرىسىدا نۇقسان چىقمىدى.)

تۇنۇ ئەنجۇم دىمە، دەۋرانىغا راھەت قىلماسۇن دەپ مەيل،
قەزا گۇل مىخلار قاقتى قىلىپ گەردوننى قىرەندۇد.
(يۇلتۇز ۋە تۈن دېگىنىڭ — تەقدىر زامانىغا راھەت نۇرى كىرد-
ۋالمىسۇن دەپ،
گۇل مىخلارنى قېقىپ ئاسمانىنى قاراڭغۇ قىلىۋەتكىنى.)

خەراباتۇ مۇناجات ئەھلىنىڭ مەتلۇبى سەندۇرسەن،
ماڭا كورسەتمەسەڭ يول نەيلەيىن قايسارىدۇر بېھبود.
(ئىچەرمەن ھەم تەقۋادارلارنىڭ ئىستىگى سەن، ماڭا يول
كورسەتمىسەڭ، مەن قانداق قىلىمەن،؟ قايسى تەرەپكە ماڭغىنىم
تۈزۈك ؟).

نەۋائى، كەئبە زىكرىن قويكى، بىر دەيرى فەنا ئىستەپ،
زەھەبنا ۋادىيەلمەقسەد، ۋەجەدنا ماھوۋەلمەقسۇد.
(ناۋايى، كەبىنىڭ گېپىنى قوي، بىر يوقلىش مەيخانىسىنى
ئىزلەپ،
مەقسەت ۋادىسىنى كېزىپ، كوزلىگەن نىشانىنى تاپتۇق.)



ئەي ئارەزى نەسرىن، ساچى سۇنبۇل، قەدى شەمشاد،
بۇلبۇل كەبى ھىجرىڭدە ئىشىم نالەئۇ فەرياد.
(ئەي يۈزى نەسرىن گۈل، چېچى سۇنبۇل، بويى شەمشاد.!
مېنىڭ ئىشىم دەردىڭدە خۇددى بۇلبۇلدەك نالە قىلىش بولۇپ
قالدى.)

سەيد ئولدى كوڭۇل كوزلەرىڭە، ۋەھ قۇتۇلۇرمۇ،
بىر قۇشكى ئانىڭ قەسدىدە بولغاي ئىكى سەييياد.
(كوزلىرىڭ كوڭلۇمنىڭ پېيىگە چۈشتى، ئاھ، ئىككى ئوۋچى
قوغلاپ كېلىۋاتقان قۇش قانداقمۇ قۇتۇلار؟)

ئول مەكتەب ئاراكىم ئوقۇدۇڭ ناز رەمۇزىن،
گوياكى ۋەفا ئىلمىن ئۇنۇتمىش ئىدى ئۇستاد.
(سەن ئۇ مەكتەپتە نازۇ - كەرەشمە سىرلىرىنى ئوگىنىپسەن،
ياكى ئۇستازىڭ ۋاپا ئىلمىنى ئوگىتىشنى ئونتۇپتۇ.)

ئەشكىمنى كورۇپ تېز بولۇر كوڭلى جەفاغە،
ئارى، ئىتىماس چۈنكى سۇيى بولماسا فولاد.
(كوز يېشىمنى كورۇپ، كوڭلى زۇلۇم سېلىشقا ئالدىرايدۇ، دەر-
ۋەقە، سۇغۇرىدىغان سۇيى بولمىسا، پولات ئوتكۇر بولمايدۇ-دە.)

مىڭدىن بىر ئەمەس ئوز يۈرەگى زەخملەرىدىن،
ھەرنىچەكى تاغ باغرىنى زەخم ئەيلەدى فەرھاد.

(پەرھات تاغ باغرىنى قىزىپ قانچە زەخملەندۈرگەن بولسىمۇ، بۇ، ئوز يۈرىگىدىكى زەخملەرنىڭ مىڭدىن بىرسىگە توغرى كەلمەيدۇ.)

گۈل يافراغى ئىرناغلار ئېرۇر بۇ چەمەن ئىچرە،
بۇلبۇل پەرو بالىنى يۇلۇپ بەرگەلى بەرباد.
(گۈل يوپۇرمىغى بۇلبۇلنىڭ پەر ـ قاناتلىرىنى يۇلۇپ توزۇتۇش ئۇچۇن بۇ چىمەندىكى تىرناق ئىكەن.)

نەئەيب نەۋائى كەبى دىۋانەلىغ ئەتسە،
ھەر ئادەمىكىم بولسا ئانىڭ يارى پەرىزاد.
(كىمكى پەرىزاتنى يار تۇتقان ئىكەن، ئۇ نەۋائىغا ئوخشاش دىۋانە بولۇپ قالسا، نىمە ئەيىپ.)



جانىم ئارامى ئۇچۇن قاسىدكى جاناندىن كېلۇر،
گويىي جان پەرۋەر نەسىمى ئابىھەيۋاندىن كېلۇر.
(گويا ئابىھايات تەرەپتىن ھاياتبەخش شامال كەلگەندەك،
جېنىمنىڭ ئارامى ئۇچۇن جانان قېشىدىن خەۋەرچى كەلدى.)

نامە قاسىد ئىلكىدىن، قاسىد ھەبىبىم ئالدىدىن،
مۇژدەئى جان يەلدىنو يەل ماھى كەنئاندىن كېلۇر.
(خەت خەۋەرچىدىن، خەۋەرچى مەھبۇبۇم ئالدىدىن،
جان خۇشخەۋىرى شامالدىن، شامال كەنئان ئايىدىن كەلدى.)

ۋەئدەئى ۋەسلىكى جاناندىن كېلۇر ھىجران تۇنى،
تىندۇرۇر كوڭلۇمنى سوز يەڭلىغكىم ئول جاندىن كېلۇر.
(ھىجران تۇنى جاناندىن ۋىسال ۋەدىسى كەلدى،
گوياكى جاندىن كوڭۇل تىندۇرىدىغان سوز كەلدى.)

گەۋھەرىدەكدۇركى چىقمىش خامەسىنىڭ نوگىدىن
نامە ئۇزرە شادلىق ئەشكىمكى مىژگاندىن كېلۇر.
(قەلىمىنىڭ ئۇچىدىن گوھەر توكۇپ يازغان نامىنىڭ ئۇستىگە
كىرپىكلىرىمدىن شاتلىق ئۇنچىلىرى تامچىلىدى.)

شادلىقدىن جان نىسار ئەتسەم، نىتاڭكىم، بۇخەبەر
ھەم كوڭۇلدىن، قىلمەسەل، ھەم كوڭلۇم ئالغاندىن كېلۇر.

شاتلىقتىن جان پىدا قىلسام ئىمە بوپتۇ، چۈنكى بۇ خەۋەر تەمسىلدە ئېيتىلغاندەك ھەم كوڭۇلدىن، ھەم كوڭۇل ئالغۇچىدىن كەلدى.)

ۋەھكى، مەزمۇنىدۇر ئەھلى دەرد سەرگەردانلىغى،
ھەر بەلا مەكتوبىكىم، بۇ چەرخى گەرداندىن كېلۇر.
(ئاھ، خەتنىڭ مەزمۇنى — دەرتمەنلەرنىڭ سەرگەردانلىغى،
ھەرقانداق بالا يازمىشى تەتۇر پەلەكتىن كېلىدۇ.)

دەب ئىمىش نامەمغە قىلمايدۇر نەۋائى جان نىسار،
ئاندا جان بولسا قاچان بۇ نەۋئى ئىش ئاندىن كىلۇر.
(ناۋايى خېتىمگە جېنىنى چاچقۇ قىلماپتۇ، دەپتۇ. ئۇنىڭدا جان بولسا شۇنداق قىلمامدۇ.)





كىردى سىيمابى لىباس ئىچرە يەنە ئۇل گۇلئۇزار،
ئۇل قۇياشدەككىم ئاڭا مانىئ بولۇر ئەبرى باھار.
(ئۇ گۈلجامال يەنە سىماپتەك كوينىكى ئىچىگە كىردى،
خۇددى قۇياش باھار بۇلۇتى ئارىسىغا يوشۇرۇنغاندەك.)

ئۇل بۇلۇت يەكلىغ لىباس ئۈزرە سىزىلغان خەتلەرى،
بار ئانىڭدەككىم، ياغىن تۇشكەي بۇلۇتتىن تار ـ تار.
(ئۇ بۇلۇتقا ئوخشاش كوينىكىنىڭ يول ـ يول سىزىققا گۈللىرى
خۇددى يامغۇرنىڭ بۇلۇتتىن تارام ـ تارام بولۇپ چۈشۈشىگە
ئوخشايدۇ.)

بۇ لىباسى سىيمگۇن ئىچرە سىنىنىڭ نازۇك تەنىڭ،
ئۇل كۇمۇشدەكدۇركىم ئۇل سىيماب ئارا تۇتقاي قەرار.
(بۇ كۈمۈشرەڭ كوينەك ئىچىدىكى نازۇك تېنىڭ خۇددى سىماپ
ئىچىدە تۇرغان كۈمۈشكە ئوخشايدۇ.)

مىھرى رۇخسارىڭ لىباسى سىيمگۇندىن مۇتلەقا،
ئۇل قۇياشدۇركىم، قىلۇر كوزگۇدە ئەكسىن ئاشكار.
(نۇرلۇق روخسارىڭ كۈمۈشرەڭ كوينەكتىن خۇددى قۇياشنىڭ
شولىسى ئەينەكتە پالىلدىغاندەك كورۇنىدۇ.)

بولدى سىيمابي لىباسىڭ رەڭگى بەسكىم، ئەيلەدىم

كوز سەھابىدىن باشىغە ئەشك سيمابىن نىسار.
(كوينىگىڭنىڭ سىماپ رەڭگىنى ئېلىشى كوزۇم بولۇتلىرىدىن
يېشىڭغا ياش سىماپلىرىنى چاچقانلىغىمدىن بولغان.)

تەننى چۈن سيماب ئېتەر بۇ چەرخى ئەخزەر ئاقىبەت،
تون ئەگەر سيمابى ئولسۇن، گەر ياشىل بىرھوكمى بار.
(بۇ يېشىل پەلەك ئاقىۋەت تەننى سىماپقا ئايلاندۇرىدۇ، چاپان-
تون مەيلى سىماپرەڭ بولسۇن، مەيلى يېشىل بولسۇن، ئۇنىڭ
ھوكمى بىر.)

ئەي نەۋائى، كىسۋەتى گەر ئابگۇندۇر نى ئەجەب،
بۇ ياقىندۇركىم، ئېرۇر سۇ ئىچرە دۇررى شاھۋار.
(ئەي ناۋايى، كىيىم سۇزۇك سۇ رەڭگىدە بولسا ئەجەپلىنەرلىك
ئەمەس، چۈنكى ئىسىل گوھەر سۇ ئىچىدە بولىدىغۇ.)





يانا سەلىسزىن مۇنىسىم غەم بولۇپتۇر،
كوزۇمگە يۇرەك قانى هەمدەم بولۇپتۇر.
(سەنىسز يەنە مېنىڭ ئۇلپىتىم غەم بولدى.
كوز ياشلىرىمغا يۇرەك قېنىم هەمدەم بولدى.)

قارارىپ كوزۇم دەم ـ بەدەم زار يىغلار،
ئاڭا شامى هەجرىڭدە ماتەم بولۇپتۇر.
(كوزۇم قاراڭغۇلىشىپ، تىنماي زار يىغلايدۇ،
هىجران تۈنۈڭ ئۇنىڭ ئۇچۇن ماتەم بولدى.)

يارامدىن چىكەرگە ئوقىن سەئى قىلماڭ،
كى پەيكان سوڭەك ئىچرە مەهكەم بولۇپتۇر.
(ئۇنىڭ ئوقىنى يارامدىن چىقىرىۋالىمەن دەپ كۇچەنمەڭ.
چۇنكى بۇ ئوقلار سوڭەكلىرىمگە مەهكەم ئورنىشىپ كېتىپتۇ.)

ئىچىمدىن نىچۇك تارتقايلار ئوقىنكىم،
كوڭۇل قويماسۇ جان مەدەد هەم بولۇپتۇر.
(ئىچىدىن ئوقلارنى قانداقمۇ تارتىپ چىقارغىلى بولسۇن،
ئۇنىڭغا كوڭۇل ئۇنىمايدۇ، جانمۇ كوڭلۇمگە مەدەتكار.)

كوڭۇلگە ياقار كېرپىكىڭنىڭ خەيالى،
مېنىڭ زەخىمە نېش مەرهەم بولۇپتۇر.

(كىرپىكىڭنىڭ خىيالى كوڭلۈمگە ئارام، دېمەك،
مېنىڭ جاراھىتىمگە نەشتەر شىپا ئىكەن.)

غۇبارىن تىلەب يىغلاما ھەردەم، ئەي كوز،
كى ئەشكىڭدىن ئوق يەريۈزى نەم بولۇپتۇر.
(ئەي كوزۇم، ئۇنىڭ چاڭ - توزاڭلىرىنى ئىزلەپ يىغلاپ يۈرمە،
چۈنكى توكولگەن ياشلىرىڭدىن ھەممە يەر ھولچىلىك بولۇپ كەتتى.)

بۇ گۈلشەن ئارا بەرگ توتىلارىغە
خەزان تىغلى بەس بائىسى رەم بولۇپتور.
(بۇ گۈلشەندە ياپراق توتى قۇشلىرىنىڭ ئۇچۇپ
كېتىشىگە كوز بەگۋاشلىرىنىڭ چوچۇتۇشى سەۋەپچى بولغان.)

ۋەفا شەخسىنىڭ  فەرقىنى چەرخ تىغى
ئىكى بولدى، ۋەھكىم بىرى كەم بولۇپتۇر.
(ئاھ، پەلەك تىغى ۋافا ئىبارىسىنى ئىككىگە بولۇۋەتكەن ئىكەن،
شۇڭا ئۇنىڭ بىرى كام.)

ئەمەس غەم يۈكىدىنكى، قاشىڭنى كورگەچ،
نەۋائى سۇجۇد ئەتكەلى خەم بولۇپتۇر.
(ناۋايى غەم يۈكىدىن ئەمەس، بەلكى قېشىڭنى كورۇپ،
سەجدە قىلىش ئۇچۇن ئېگىلدى.)





هەر ئوقى ئول قاشى يانىڭ جانىنكىم قۇربان قىلۇر،
راست بىر ئوقدۇركى، قۇربان كوڭلۇم ئىچرە سانچىلۇر.
(ئۇ قېشى يانىڭ هەر ئوقى جاننى قۇربان قىلدۇ، ئو دەل
تېگىدىغان ئوق ئىكەن، مېنىڭ قۇربان كوڭلۇمگە سانچىلدى.)

ئىستەسە ۋەسلىن كوڭۇل، كوز رەشكدىن قان ياش توكەر،
كوز يۈزىن كورگەچ كوڭۇل يۈزناله غەيرەتدىن قىلۇر.
(كوڭۇل ۋىسال ئىزلىسە، كوز رەشكتىن قان ياش توكۇدۇ،
كوزجامالىنى كورسە، كوڭۇل قىزغىنىشتىن يۈز ناله قىلدۇ.)

تىغى كوكسۇم چاك ئېتىب، كوڭلۇمنى ئاچسا نى ئەجەب،
كىم رەۋان سۇدىن هەمىشە خەلق كوڭلى ئاچىلۇر.
(تىغى كوكسۇمنى يېرىپ كوڭلۇمنى ئاچسا ئەجەپلەنمىگۇلۇك،
چۈنكى ئاقارسۇدىن هەمىشە خەلقنىڭ كوڭلى ئېچىلىپ يايراپ كېتىدىغۇ.)

گەرم ئولۇپ هەريان ئول ئاتەش پارەكىم ناۋەك ئاتار
راست ئوتدەكدۇركى گىردىدىن شارەرلەر ئايرىلۇر.
(ئونىڭ ئوتى قىزىپ هەريانغا ئوق بولۇپ ئېتىلدۇ.
ئۇشۇنداق ئوتكى، يان - يېنىدىن گويا ئۇچقۇنلار چاچرايدۇ.)

يۈزنى ئون تىرناق ئىلەكىم غۇسسەدىن قىلدىم شىيار،
دانە ئىركىن كوز ياشىمكىم، هەردەم ئاندا ساچىلۇر.

(قايغۇدىن ئۇن تىرناق بىلەن يۈزۈمنى ئاختاما قىلىۋەتتىم،
كۆز يېشىم خۇددى ئۇنىڭغا چىچىلىپ تۇرىدىغان دان بولدى.)

بادە ئىچكىم، چەرخ جايى سىررىنى جەم بىلمەدى،
گەرچە ئول يۈز جەم كەبى مەيخارەنىڭ دەۋرىن بىلۇر.
(مەي ئىچ، پەلەك جامنىڭ سىرىنى جەمشىت بىلمىدى، گەرچە ئۇ
ئۆزىدەك يۈزلىگەن مەيخورنىڭ دەۋرىنى بىلسىمۇ.)

ئاھ ئوتىدىن شىكۋە گەر ئەيلەر نەۋائى ئەيب ئەمەس،
تېلبەلەرنىڭ ھەرنىكىم ئاغزىغا كەلسە ئەيتىلۇر.
(ناۋايى ئاھ ئوتىدىن شىكايەت قىلسا، ئەيىپ ئەمەس،
چۈنكى تەلۋىلەر ئاغزىغا كەلگەننى دەۋېرىدىغۇ.)





ۋاي، يۈزمىڭ ۋايكىم، تەركى مۇھەببەت قىلدى يار،
بىلمەيمىن قالدىم مەنـۇ قىلماي خەبەر ئايرىلدى يار.
(ۋاي دات، يۈزمىڭ دات، يار مۇھەببىتىدىن ۋاز كەچتى، مەنمۇ
بىلمەي قالدىم، ئۇ خەۋەر قىلمايلا ئايرىلدى.)

باردى ئوقدەك تېزۇ يادەك قامەتىم ياد ئەتمەدى،
ئىشق ئارا گويا مېنىڭ ئېگرىلىكىمنى بىلدى يار.
(يادەك قامىتىمنى ئويلاپمۇ قويماي، ئوقتەك تېز كېتىپ قالدى،
گويا ئۇ مېنى مۇھەببەت بابىدا ئەگرى دەپ بىلسە كېرەك.)

چۈن گەدالار بىرلە شاھلار قىلماس ئەرمىش يارلىغ،
مەن گەدانى كوزگە بەس نېۋچۈن بۇرۇندىن ئالدى يار.
(پادىشاھلار گادايلاردىن يار تـۇتماس ئىدى، بىراق، ئۇ
بۇرۇن مېنى نېمىشكە كوزگە ئالغان بولغىدى.)

پەند ئىشىتىب، دوستلار، ھېچكىم بىلە يار ئولماڭىز،
كىم مېنىڭ باغرىمنى تىغى ھەجر بىرلە تىلدى يار.
(ئەي دوستلار، نەسىھەت ئاڭلاپ، ھېچكىم بىلەن دوست- يار بولماڭلار،
مېنىڭ باغرىمنى ھىجران تىغى بىلەن تىلغان ئەشۇ يار ئىدى.)

مەندىن ئايرىلغان بەلائۇ دەرد ئۇچۇنمۇ يىغلايىن،
يا ئاڭاكىم بارىبان ئەغيار ئىلە قاتىلدى يار.

(مەندىن ئايرىلىپ كەتكەنلىكىڭنىڭ دەردۇ ـ بالاسى ئۇچۇن
يىغلايمۇ، ياكى ئۇنىڭ ياتلارغا قېتىلىپ كەتكەنلىكى ئۇچۇنمۇ؟)

يىغلاشىپ غەم شامى زاھىر ئەيلەسۇنلەر دەرد ئوتىن،
كىمگە كىم بەيتۇلھەزەندە شەمئىدەك تاپىلدى يار.
(كىمگە غەم كېچىسى غەم ئۆيىدە چىراق كەبى يار تېپىلسا،
يىغا بىلەن دەرت ئوتىنى ياقسۇن.)

ئەي نەۋايى، يار ئۇچۇن تارتار ئىدىڭ غۇربەتدە رەنج،
يولـغا تۇش، ئەمدى رەۋانراق بول، ئەزىمەت قىلدى يار،
(ئەي ناۋايى، غېرىبچىلىقتا يار ئۇچۇن كېسەل بولغان ئىدىڭ،
ئەمدى يولغا چۈشۈپ تېز ئاتلان، چۈنكى يارسەپەرگە چىقىپتۇ.)





هەرقايان باقسام كوزۇمگە ئۇل قۇياشتىن نۇر ئېرۇر،
هەرسارى قىلسام نەزەر ئۇل ئاي ماڭا مەنزۇر ئېرۇر.
(قاياققىلا قارسام كوزۇمگە شۇ قۇياشنىڭ نۇرى كورۇنۇدۇ،
نەگىلا نەزەر سالسام، ماڭا يەنە شۇ ئاي ئايان بولىدۇ.)

چۇن مەسەل بولدى ساچىڭ زۇلم ئىچرە ياشۇرماق نى سود،
مۇشك ئىسىن ياشۇرسە بولماس، بۇ مەسەل مەشهۇر ئېرۇر.
("چېچىڭنى قاراڭغۇ ئىچىگە يوشۇرغان بىلەن ،ىبراق ئىپار پۇرىغىنى
يوشۇرغىلى بولمايدۇ" دىگەن گەپ بار. بۇ مەشهۇر تەمسىلغۇ.)

تىلبەرەب مەن تا ئالى كورمان ئەجايىبدۇر بۇكىم
ئۇل پەرى دىۋانە كوزىدىن داغى مەستۇر ئېرۇر.
(شۇسى ئاجايىپكى، گاڭگىرىغانىسىرى مەن ئۇنى كورەلمىدىم، دىمەك
ئۇپەرى ئوزىنى دىۋانە كوزىدىن پىنهان تۇتىدىكەن.)

چۇن مۇدام ئېرنىڭ مەيى قاشىندادۇر كافىر كوزۇڭ،
نىدىن ئېردىكىم، دەمى ئۇسرۇك، دەمى مەخمۇر ئېرۇر.
(ئىمانسىز كوزۇڭ دائىم لېۋىڭ شارابى يېنىدا
تۇرىدىكەن، شۇڭا هەمىشە كەيىپ، هەمىشە مەس.)

دىلرەبالار داغى جانىم سەفهەسىدە كويىيا
دەرد ئېلى ئىشقىم ئۇچۇن موهر ئەيلەگەن مەنشۇر ئېرۇر.

(دىلرەبالار جېنىم سەھىپىسىگە سالغان داغ گويا دەرتمەنلەر
ئىشقىم ئۇچۇن تامغا بېسىپ بەرگەن مۇبارەكنامە.)

پەر ئۇرۇپ باشىڭغە تۇتما ئەۋجكىم، ھەرنېچچە مۇر،
كىم قاناتلانغاي قاچان ئۇچماق ئاڭا مەقدۇر ئېرۇر.
(بېشىڭغا پەي قاداپلا يۇقۇرى ئورلەيمەن دىمە، چۇمۇلە
ھەر قانچە قاناتلانسىمۇ ئۇچالىشى مۇمكىن ئەمەس.)

گەرنەۋائى سىمبەرلەر ۋەسفىن ئەيلەب كورسە رەنج،
يوق ئەجەب، نېچۇنكى خام ئەتكەن تەمەئ رەنجۇر ئېرۇر.
(ناۋايى كۇمۇش تەنلەرنى مەدھىلەپ، كېسەل بولسا، ئەجەپ-
لەنمىگۇلۇك. چۇنكى خام تاما ئادەمنى كېسەل قىلىپ قويىدىكەن.)





ئارەزىڭ كوزگوسىمۇ تەر كىسىرەتىدىن سۇدەدۇر؟
ياخۇد ئۇل ئارەز سۇيىنىڭ ئەكسىمۇ كوزگودەدۇر؟
(جامالىڭ ئەينىگى تەردىن سۇ بولغانمۇ؟ ياكى ئۇ جامالىڭدىكى
قەترىلەرنىڭ ئەينەكتىكى شولىسىمۇ؟)

دىمە ئەينى نازدىن ئۇل كوز ئاچىلمايدۇركى، بار
كافىرىكىم مەستلىغ ئىفراتىدىن ئۇيقۇدەدۇر.
(ئۇنى نازدىن كوزىنى ئاچمايۋاتىدۇ دىمە، بەلكى ئۇ كاپىر كوز
قاتتىق مەسلىكتىن ئۇيقۇغا كەتكەن.)

تاپماغىم ئۇزنى مەھال ئۇلمىش فىراقىڭ شامىكىم
تەب ئارادۇر خەستە جىسمۇ تاب ئۇل گىسۇدەدۇر.
(پىراقىڭ كېچىسى ئۇزەمنى تاپمىغىممۇ مۇشكۇل، چۈنكى ئاغرىق
جىسمىم تىترەش ئىچىدە زۇلپۇڭغا يوگىلىپ قاپتۇ.)

سەن ئاتارسەن ناۋەكو كوكسۇم شىگافىدىن كوڭۇل
كورگەلى كەلمىش، خاتاقىلماكى، خۇش قاپودەدۇر.
(سەن ئوق ئاتقاندا خاتا ئېتىپ قويما، كوكسۇم چاكلىرىدىن
سېنى كورگىلى چىققان كوڭلۇم خۇددى ئىشىك ئالدىدا.)

سەجدە قىلماقنى تافاۋۇت كەئبە ياخۇد بۇتقەكىم،
قاشى مىهرابى قايان، قىلسام سۇجۇد ئۇترۇدەدۇر.
(كەبىگە ياكى بۇتقا سەجدە قىلىشنىڭ پەرقى نېمە؟ ئۇنىڭ
قېشىنىڭ مېھرابى قاياقتا بولسا، مەن سەجدىنى شۇنىڭغا
توغرىلايمەن.)

ئۇلمەكىمدىن زۇلفىگە گويا پەرىشانلىق يېتىپ،
ماتەم ئەهلىدەك قويى سالىب باشىن قايغۇدەدۇر.
(زۇلپۇك گويا ماتەمداردەك قايغۇدىن بېشىنى تۆۋەن سېلىپ تۇرۇپتۇ،
ئۇنىڭغا بۇ پەرىشانلىق مېنىڭ ئۆلۈمىمدىن كەلگەن ئوخشايدۇ.)

نوھ ئومرىيو سۇلايمان مۇلكىگە يوقتۇر بەقا.
ئەي نەۋائى، بادە ئىچ، ئالەم غەمى بىهۇدەدۇر.
(نوھ ئومرىمۇ، سۇلايمان پادىشالىقىمۇ مەڭگۈلۈك ئەمەس،
ئەي ناۋايى، مەي ئىچ، ئالەم غېمى بىهۇدە.)



جەمائەتنىكى، جۇنتۇن مەنئىنى ماڭا قىلاسىز،
تاش ئاتىبان نى ئۇچۇن تەلبەلەرگە قاتىلاسىز؟
(ئەي جامائەت، مېنى ساراڭلىقتىن كەچ دەيسىلەر،
نىمىشكە تاش ئېتىپ، تەلۋىلەرگە ئارىلىشىسىلەر؟)

كېتىك كوڭۇل بىلەجانىڭىم، ۋىدائىڭىز قىلدىم،
فىراق ئەگەر بۇدۇرۇر، ئەرتە كۈننى كەچ قىلاسىز.
(ئەي كوڭلۇم بىلەن جېنىم، كېتىڭلار، بولدى، ئەلۋىدا،
پىراق شۇنداق بولىدىكەن، ئەتىگە قالساڭلار كېچىكىسىلەر.)

فىراق ۋەقتىدۇر، ئەي كوزلەر، ئەمدى قان يىغلاڭ،
بىلۇرمۇ سىزكى، بۇكۇن نى كىشىدىن ئايرىلاسىز؟
(جۇدالىق ۋاقتى كەلدى، ئەي كوزلىرىم، ئەمدى قان يىغلاڭلار،
بىلەمسىلە، بۇگۇن كىمدىن ئايرىلىۋاتىسىلەر؟)

كوزۇم ھەققىنى بېھىل قىلدىم، ئەي جەۋاھىرى ئەشك،
كىبارى ھەم ئانىڭ ئوق مەقدەمىغە ساچىلاسىز.
(كوزۇمنىڭ ھەققىنى (گەۋھىرىنى) ئاتىدىم، ئەي ياش تۇنچىلىرى
ئەمدى ئۇنىڭ ئاياق ئاستىغا چېچىلىسىلەر.)

فىراق نېشلەرى، ۋەھكى، يانا رەھم ئېتمەي،
نەفەس ـ نەفەس نىگە مەھزۇن كوڭۇلگە قاتىلاسىز.

(ئاھ، ئەي پىراق تىكەنلىرى، نىمە ئۇچۇن رەھمى قىلماي يەنە ھەدىسە غەمكىن كوكۇلگە قادىلىسىلەر؟)

كوكۇل پەسانەلىرى، سىزنى، ۋەھ، نىتىب ياشوراي،
بۇنەۋئىكىم يۇز ئۇزە قان ياش ئىلە يازىلاسىز.
(ئەي كوكۇل چوچەكلىرى مەن قانداقمۇ يوشۇرالايمەن،
چۈنكى سىلەر يۇزۇمگە قان ياش بىلەن يېزىلغان - دە.)

نەۋائى ھەجرغە قالدى، قىلىڭ ۋىسالدا شوكر،
جەمائەتىكى، سىۋەر يارىڭىز بىلە بىلەسىز.
ناۋايى جۇدالىقتا قالدى، ئەي جامائەت، ۋىسالغا
شوكرى قىلىڭلار، چۈنكى سىلەر سويەريارىڭلار بىلەن بىللە.)





نەۋ باھار ئەييامى بولمىش، مەن دىيارۇ يارسىز،
بۇلبۇل ئولغاندەك خەزان فەسلى گۇلۇ گۇلزارسىز.
(باھار كۈنلىرىمۇ كەلدى، مەن ماكانسىز ھەم يارسىز،
خۇددى غازاڭ پەسلىدىكى بۇلبۇل گۈلسىز ھەم گۈلزارسىز
قالغاندەك.)

گاھ سەرۋ ئوزرە گەھى گۇل ئوزرە بۇلبۇل نەغمە ساز،
ۋەھكى، مەن مەن گوڭگو لال، ئول سەرۋگۇل رۇخسارسىز.
(بۇلبۇل گاھ سەرۋى، گاھ گۈل شېخىدا غەزەلخانلىق قىلىدۇ.
بىراق مەن سەرۋى بوي، گۈل يۈزلۈك ياردىن ئايرىلىپ،
ئاغزىم گەپكە كەلمەي ھاڭۋېقىپ قالدىم.)

تاڭ ئەمەستۇر گەر دىيارۇ يارسىز ئازۇردەمەن،
كىم ئەمەس بۇلبۇل گۇلۇ گۇلزارسىز ئازارسىز.
(ماكانسىز ھەم يارسىز ئازار تارتىشىم تۇرغان گەپ،
چۈنكى، گۈل ۋە گۈلزارسىز بۇلبۇل ئازارسىز ئەمەس.)

رەۋزە ئەشجارى ئوتتۇندۇر، گۇللەرى جانىمغە ئوت،
مۇمكىن ئولسە ئاندا بولماغلىغ دەمى دىلدارسىز.
(جەننەتتە دىلدارسىز بىردەم تۇرۇشقا توغرا كەلسە
مەن ئۈچۈن ئۇنىڭ دەرەخلىرى ئوتتۇن، گۈللىرى جېنىمغا ئوت.)

مەي چۇ بەردىڭ زۇلۇن ئىلە بەند ئېت مېنى، ئەي مۇغبەچە،
كىم خوش ئېرمەس مۇغ بىلە ئىچمەك قەدەھ زوننارسىز.
(ھەي مۇغبەچە، مەينىمۇ بەردىڭ، ئەمدى زۇلپۇڭ بىلەن باغلا،
چۈنكى ئاتاشپەرەس بىلەن زۇننار باغلىماي بىللە ئىچىشنىڭ
نىمە پەيزى بار.)

تاپمادۇق گۇلرەڭ جامى بىخومار، ئەي باغبان،
ۋەھكى، بۇگۇلشەن ئارا گۇل پۇتمەس ئېرمىش خارسىز.
(ئەي باغۋەن، باش ئاغرىتمايدىغان گۇل شارابىنى تاپقىلى بولمىدى،
ئاھ، بۇ گۇلشەن ئىچىدە تىكەنسىز گۇل بولمايدىكەن ـ دە.)

ئەھلى زۇھد ئىچرە نەۋائى تاپمادى مەقسەدقە يول،
ۋەقتىڭىزنى خۇش تۇتۇڭ، ئەي جەمئىكىم خۇمارسىز.
(ناۋايى زاھىت ـ سوپىلار ئىچىدە مەقسەت يولىنى تاپالمىدى،
ئەي خالايىق، ئىچىۋېلىپ كوڭلىڭلارنى خۇش تۇتۇڭلار.)





زەمانى گەرچە پادىم قىلماس ئۇل نامېھرىبان ھەرگىز،
قىلغانكىم، يادى چىقماس خاتىرىمدىن بىر زەمان ھەرگىز.
(ئۇمېھرىسىز مېنى بىردەممۇ ياد ئېتىپ قويمايدۇ، بىراق، ئۇنىڭ
يادى مېنىڭ خاتىرەمدىن بىردەممۇ چىقمايدۇ.)

ئاتى ئاغزىم ئارامەزكۇر، ئۇلەرمەن، ئاھكىم، بولماي
ئاتىم ئاغزىمغا بىرمەزكۇر ئولۇرغە كامران ھەرگىز.
(ئۇنىڭ نامى مېنىڭ ئاغزىمدىن چۈشمەيدۇ، بىراق مېنىڭ نامىم
ئۇنىڭ ئاغزىغا بىر قېتىممۇ ئېلىنىش بەختىگە ئېرىشەلمەي
ئۆلىدىغان ئوخشايمەن.)

كوڭۇل تا ۋادىئى ئىشقىغا تۈشتى، قىلمادى بىر ھەم
ۋەتەننى ياد ئۇل ئاۋارەئى بىخانومان ھەرگىز.
(كوڭۇل ئۇنىڭ ئىشقى دەشتىگە چۈشتى-دە، بۇ ماكانسىز
سەرگەردان بىرقېتىممۇ يۇرتىنى ئويلاپ قويمىدى.)

لەبىڭدىنكىم كوزۇم ياشى جەھاننى لەئلىگون قىلدى،
باغىر جۇزۋىدىن ئايرۇ تاپمادى بىر قەترە قان ھەرگىز.
(لېۋىڭنىڭ ئىشقىدا كوز-يېشىم جاھاننى قىپ-قىزىل قىلىۋەتتى،
ئەمدى جىگەر پارچىسىدىن باشقا بىر تامچىمۇ قان تاپقىلى بولمايدۇ.)

يارىب كۆكسۈم جۇنۇن تەئۈزىدەك جان پەردەسىن ئاچما،
كى فاش ئولمايدۇر ئول قانلىغ نىچە داغى نىهان هەرگىز.
(كۆكسۈمنى يىرىپ، مەجنۇنلۇق تۇماردەك جان پەردىسىنى ئاچما،
ئۇ قات ـ قات قان داغلىرى بىلەن ئورالغان، هەرگىزمۇ ئىچىلمايدۇ.)

غەمۇ ئەندۇهى يەئجۇجىغە هەردىۋار سەددىدۇر،
فەنا مەيخانەسىدەك تاپمادۇق دارۇلئەمان هەرگىز.
(زادى يوقىلىش مەيخانىسىدەك خاتىرجەم جاينى تاپالمىدۇق،
ئۇنىڭ هەربىر تېمى غەم ـ قايغۇ يەجوجىسى ئالدىدا خۇددى سېپىلدۇر.)

بۇ دەمنى تۇت غەنىمەتكىم، كېلۇردەمدىن ئەسەر يوقتۇر،
نى دەمكىم ئۆتتى خۇد ئاندىن كىشى تاپماس نىشان هەرگىز.
(هازىرقى ۋاقىتنى غەنىمەت بىل، كەلگۈسى ۋاقىتتىن ئەسەر يوق،
ئۆتۈپ كەتكەن هەرقانداق ۋاقىتتىن هېچكىم نىشان تاپالمايدۇ.)

قىران قىلدىڭ نەۋائىي، نەزم ئاراكىم ئىلتىفات ئەتمەس،
سوزۇڭدىن ئۆزگە سوزگە خىسرەۋى ساهىبقىران هەرگىز.
(ناۋايى، يېقىنلاشتىڭ، شاهى ساهىپقىران (هوسيىن بايقارا) نەزمە
ساهەسىدە سېنىڭ سوزۇڭدىن باشقا سوزگە هەرگىز ئىلتىپات كور-
سەتمەيدىكەن.)





ئول پەرى كويىدا مەن دىۋانەنى بەند ئەيلەڭىز،
بەند-بەندىم زۇلفى زەنجىرىغە پەيۋەند ئەيلەڭىز.
(مەن دىۋانىنى ئۇ پەرىنىڭ كوچىسىدا باغلاپ، ئۇگە-ئۇگىلىرىمنى
ئۇنىڭ زەنجىرسىمان چېچى بىلەن چىرمىۋېتىڭلار.)

خەلق تەركى ئىشق ئەيلەرگە مېنى دىلخەستەنى
ئۆلتۈرۈپ ئالەم ئېلىغە مۇجىبى پەند ئەيلەڭىز.
(كىشىلەرنى ئىشق-مۇھەببەتتىن بەزدۈرۈش ئۈچۈن،
مەن زىدە كۆڭۈلنى ئۆلتۈرۈپ، خەلقى ئالەمگە ئىبرەت كۆرسىتىڭلار.)

تەلبە كۆڭلۈم تاپساڭىز، ئەي يار كوي ئىتلارى،
تۇش-تۇشىدىن تىشلەبان پەركەند-پەركەند ئەيلەڭىز.
(ئەي يار كوچىسىنىڭ ئىتلىرى، مېنىڭ تەلۋە كۆڭلۈمنى
ئۇچراتساڭلار تۇشمۇ-تۇشتىن چىشلەپ، پارە-پارە قىلىۋېتىڭلار.)

بادەئى ئىشق ئەسرۇ مەست ئەتمىش مېنى، ئەي دوستلار،
جامىمە ئەفيون ئېزىب بىردەم خىرەدمەند ئەيلەڭىز.
(ئىشق شارابى مېنى بەكمۇ مەس قىلىۋەتتى، ئەي دوستلار،
جامىمغا ئەپيۇن ئېزىتمىسى قۇيۇپ، ھوشيار قىلىپ قويۇڭلار.)

يىغلاسام ئاچچىغ، مەلۇل ئولماق نىدۇر، ئەي خۇبلار،
ھەزل ئۈچۈن گاھى باقىپ، سىز ھەم شەكەرخەند ئەيلەڭىز.

(ئەي گۈزەللەر، ئاچچىق يىغلىسام خاپا بولماي، ئارىلاپ
زاڭلىق قىلىپ بولسىمۇ تاتلىق كۈلۈمسىرەپ قويۇڭلار.)

ئىشق بەھرىدە دۇرى ۋەسل ئىستەمەك، ئەي ئەھلى دەرد،
كوڭلىڭىز ئول نەقدى يادى بىرلە خۇرسەند ئەيلەڭىز.
(ئەي دەرتمەنلەر، ئىشق دېڭىزىدىن ۋىسال گوھىرى ئىزلەپ يۈرمەي،
كوڭلۈڭلارنى ئۇنىڭ قىممەتلىك خىيالى بىلەن خوش قىلىڭلار.)

قىلساڭىز تەسۋىر لەيلى ھوسنىن ئول ئايدەك سىزىڭ،
لىك مەجنۇننى نەۋائى بىرلە مانەند ئەيلەڭىز.
(لەيلى جامالىنى سورەتلىمەكچى بولساڭلار ئاشۇ ئايغا ئوخشىتىپ،
مەجنۇننى بولسا ناۋايىغا ئوخشىتىپ سىزىڭلار.)





كىيىك چەرمى زەئىف ئېگىنىمگە مەجنۇنلۇغ نىشانى، بەس،
جۇنۇن تاشى سۇنۇق باشىم ئۇزە قۇش ئاشيانى بەس.
(كىيىك تېرىسى ئاجىز تېنىم ئۈچۈن مەجنۇنلۇق نىشانى بولۇشقا
يېتەرلىك، جۇنۇن تاشلىرى يېرىلغان بېشىم ئۈچۈن قۇش ئۇگىسىدەك
ياستۇق بولسا يېتەرلىك.)

دەمىڭنى ئاسرا، ئەي ئىساكى، رەنجىم دەفئىغە ھەر كۈن،
غىزا ئول ئاي قىلىچى زەخمىنىڭ بىر قەترە قانى بەس.
(ئەي ئەيسا، شىپالىق دېمىڭنى ئاسراپ قال، كېسىلىمنى ساقاي-
تىش ئۈچۈن ئۇ ئاينىڭ قىلىچى يارىلاندۇرغان يەردىن ئاققان بىر
تامچە قان يۇزۇقلىنىشقا كۇپايە.)

سەنۇ ھەيۋان سۈيى، ئەي خىزىر، تۇتقىل تەرك جانىمنى،
ماڭا يار ئاللىدا ئۆلمەك ھاياتى جاۋىدانى، بەس.
(ئەي خىزىر، ئەي ئابىھايات! مېنىڭ جېنىم بىلەن كارىڭلار بولمىسۇن،
يار ئالدىدا ئۆلۈش مەن ئۈچۈن مەڭگۈ ھاياتلىق.)

شەھۇ ئىززەت سەرىرىكىم ئەگەر بۇدۇر جەھان جاھى،
ماڭا ئىدبار كويىدە مەزەللەت خاكدانى بەس.
(پادىشا ھەم ئىززەت تەختى جاھاندا ئالى مەرتىۋە بولسا، مەن
ئۈچۈن پېشكەللىك كوچىسىدىكى خار-زارلىق توپىسى يېتەرلىك.)

غەنىيو كوڭلىدە پىنهان دىرەم فىكرىيو ئىشق ئوتى
مىنىڭ كوڭلۇمدە كويدۇرگەن نىچە داغى نىهانى بەس.
(بايلارنىڭ كوڭلىدە ئاقچا غەمى يوشۇرۇنغان بولسا، مىنىڭ كوڭلۇمدە ئىشقى ئوتىنىڭ كويۇك دىغى ساقلانسا شۇ يىتەرلىك.)

ساڭا كەۋسەر سۇيىيو لەهنى داۋۇدىكى، دەير ئىچرە
مۇغەننى نەغمەسى بىرلە ماڭا جامى مۇغانى بەس.
(ساڭا كەۋسەرسۇيى، داۋۇت سازى كىرەك بولسا، ماڭا مەيخانىدىكى سازەندە نەغمىسى بىلەن مەيپۇرۇشنىڭ شارابى بولسا بەس.)

هەۋادىس دەفئىغە شەھ كوك هىسارى ئۆزرە گەر چىقسۇن،
كى فەقر ئەهلى ئۇچۇن دەيرى فەنادا دارۇلئەمانى بەس.
(پادىشا هادىسىلەردىن خالى بولۇش ئۇچۇن ئاسمان قەلئەسىگە چىقسا چىقسۇن، پىقىرلەر ئۇچۇن ئارام بەخش جاي بولغان يوقۇلۇش مەيخانىسى يىتەرلىك.)

فىغانكىم، لۇتفۇ قەهرىغە تەفاۋۇت يوقنى هەم ئاڭلاب،
فەنا ئەهلىغە جەۋرىن قىلمادى بۇ دەيرى فانى بەس.
(پانىلار ئۇچۇن شەپقەت ۋە غەزەپنىڭ پەرقى يوقلىغىنى بىلىپ، بۇ ئوتكۇنچى مەيخانە پانا ئەهلىگە جەۋرە سالمىدى.)

نەۋائىدەك ئولەر هالىمدە دىمەڭ هۇرۇ جەننەتتىن،
سىزدىگدۇر بارچە ئەي زاهىد، ماڭا بىر كورمەك ئانى بەس.
(ئەي زاهىد، ناۋايىدەك ئولەر هالەتتە تۇرغىنىمدا هورۇ- جەننەتتىن سوز ئاچماڭ، ئۇلار سىزنىڭ، يارىمنى بىر كورسەم ماڭا شۇ كۇپايە.)



سۇنبۇلىن لەيلى ئاچىپتۇر، يەل ئەبىر ئاسا ئەمەس،
داغىنى مەجنۇن قاناتمىش، لالەئى ھەمرا ئەمەس.
(بۇشامال ئىپار تارقاتتى دەپ يۈرمەڭلار، لەيلى چېچىنى تاراۋېتىپتۇ،
لالىنى قىزىل دىمەڭلار، مەجنۇن ئۇندا يارىسىنى قانىتىۋېتىپتۇ.)

نەستەرەن كۆزگۈسىدە بىرسارى مەن، بىر سارى يار،
چېھرە ئەكسىن كۆرگۈزۈپتۇر بىز، گۈلى رەئنا ئەمەس.
(بۇگۈل رەنا ئەمەس، بەلكى ئاق گۈل ئەيىنگىنىڭ بىر تەرىپىدە مەن،
بىر تەرىپىدە يارىم تۇرۇپ، چىرايىمىزنى ئەكس ئەتتۈرۈۋاتىمىز.)

گۈلنى ئوخشاتقان ئۈچۈن يادىمغا گويا باغ ئارا،
مۇزتەرىب كۆڭلۈم قۇشىدۇر، بۇلبۇلى شەيدا ئەمەس.
(گۈلنى يارىمغا ئوخشاتقان ئىكەنمەن، بۇ باغدىكى قۇش شەيدا
بۇلبۇل ئەمەس، بەلكى مېنىڭ بىئارام كۆڭلۈم.)

سۇنبۇل ئۈستىدىن نەسىم ئەسكەچ، نىگارىم تۇررەسىن
ياد قىلدىمكىم، دىماغ ئاشۇفتەدۇر، سەۋدا ئەمەس.
(يۇمشاق شامال سۇنبۇل ئۈستىدىن ئۆتكەندە، يارىمنىڭ سىكىلەك
چاچلىرىنى ئەسلىدىمدە، كەيپىم پەرىشان بولدى. بۇسەۋدادىن ئەمەس)

نەرگىس ئالتۇن جامىنىڭ ئاللىدا كافۇرى ھەرىر،
پەردەئى جانىمدۇدۇر، مەرھۇن قەدەھ پالا ئەمەس.

(ئالتۇن جامنىڭ ئالدىدىكى ئاق شايى رەنە ئۇچۇن ئالغان مەي سۈزگۈچ ئەمەس، بەلكى جىنىمنىڭ پەردىسى.)

دىمە، ئەفغانىمدا بۇلبۇل نالەسىدەك يوق نىشاتە،
بۇھەم ئەندۇھزا ئەمەس، گەر ئۇل نىشات ئەفزا ئەمەس.
(مېنىڭ پىغانىمدا بۇلبۇلنىڭ نالىسىدەك خۇشلۇق يوق دىمە،
مېنىڭ پىغانىم ساپلا قايغۇ ئەمەس، ئۇنىڭ نالىسىمۇ ساپلا خۇشلۇق ئەمەس.)

گۈلنى سەرۋ ئۈزرە خەيال ئەتتىم كوكۈل بوستانىدا،
راست ئەيتاي، سەرۋى گۈلر ويۇم كەبى زىبا ئەمەس.
(گۈلنى سەرۋى دەرىخى ئۈستىدە تەسەۋۋۇر قىلىپ باقتىم، ئەمما راستىنى ئېيتايىكى، ئۇ، كوكۈل بوستانىدا مېنىڭ سۇمباتلىق گۈل يۈزلۈكۈمدەك گۈزەل ئەمەس ئىكەن.)

بولماغىز مەغرۇرى ھوسن، ئەي شوخلاركىم، باغ ئارا
سىزكەبى بىلتۈرغى گۈللەردىن بىرى پەيدا ئەمەس.
(ئەي گۈزەللەر، چىرايىڭلارغا مەغرۇرلانماڭلار، بۇ باغدا بۇلتۇرقى سىزگە ئوخشايدىغان گۈللەرنىڭ بىرسىمۇ يوق.)

•

ماڭا گۈلرۇخ ساقىيو بۇلبۇلغا گۈل تۇتتى قەدەھ،
مەست ئېرۈر ئول ھەم نەۋائىدەك ۋەلى رەسۋا ئەمەس.
(ماڭا گۈل يۈزلۈك ساقى، بۇلبۇلغا گۈل قەدەھ تۇتتى، بۇلبۇلمۇ مەس بولدى، بىراق ناۋايىدەك رەسۋا بولغىنى يوق.)



چاك ئېتىپ كۆڭلۈمنى ئاچىلسۇن دېمەك ئىمكان ئەمەس،
غۇنچەنى ئەمدەن ئاچىپ گۈل ئەيلەمەك ئاسان ئەمەس.
(كۆڭلۈمنى يىرتىپ ئاچماق مۇمكىن ئەمەس، غۇنچىنى
قەستەن ئېچىپ گۈل قىلماق ئاسان ئەمەس.)

دېمە زاھىدكىم، نېدىن ھەيرانسەن ئول رۇخسارغە،
ئالەم ئىچرە بىر كىشى تاپكىم ئاڭا ھەيران ئەمەس.
(ئەي زاھىت، نېمىشكە ئۇنىڭ جامالىغا ھەيران قالىسەن دېمە،
قېنى دۇنيادا ئۇنىڭغا ھەيران قالمايدىغان بىر كىشىنى تاپقىنا.)

قەترە سۇلاردۇر كوڭۇل ئوتىغە تەسكىن بەرگىلى،
كىم ئول ئاي ياغدۇردى قاشى قەۋسىدىن پەيكان ئەمەس.
(كوڭۇل ئوتىنى باسىدىغان سۇلارنى پەيكان ئەمەس، بەلكى
ئاشۇ ئاي يادەك قېشىدىن ياغدۇردى.)

ھەجردەشتىدە قۇيۇندەكمەن، ۋەلى ئول مەن كەبى،
خاكسارۇ باد پەيما داغى سەرگەردان ئەمەس.
(مەن ھىجران دەشتىنىڭ قۇيۇنىغا ئوخشايمەن، بىراق قۇيۇن
مەندەك خار-زار، مەندەك سەرگەردان ئەمەس.)

گەرچە ھوسنۇڭ كوزگۇدىن كىردى تېمور قورغان ئارا،
مېھرىدەك ئايىنەگۇن، ئەفلاكدىن پىنھان ئەمەس.

(ھوسنۇڭ ئەينەك ئارقىلىق تومۇر قورغانغا كىرىۋالسىمۇ، يەنىلا قۇياشتەك پارلاقكى، ئاسمان ئۇنى يوشۇرالمايدۇ.)

گۈل ۋەفاسىزلىغلارىنى شەرھ ئېتەر مىڭ داستان،
ئەل گۇمان قىلغان كەبى بۇلبۇلدا مىڭ داستان ئەمەس.
(گۈلنىڭ ۋاپاسىزلىغى مىڭلىغان داستاندا بايان قىلىنىدۇ، ئەمما بۇلبۇلنىڭ مىڭلىغان داستانى كىشىلەرنىڭ ئويلىغىنىدەك ئەمەس.)

ئەي نەۋائى، ئول پەرىدىن ئادەمىلىغ كورمەسەڭ،
ئەيب ئەمەس، ئول ھوردۇر، ياخۇد مەلەك، ئىنسان ئەمەس.
(ئەي ناۋايى، ئول پەرىدىن ئادەمىلىك كورمىگەن بولساڭ، ئۇنداقتا ئۇ ئادەم ئەمەس، بەلكى ھور-پەرى ياكى پەرىشتە.)



چىقتى پارىم كىچە يول ئەزمىن قىلىپ ئول باغرى تاش،
بەس، ئەجايىبدۇر قاراڭغۇ كىچە چىقماغلىق قۇياش.
(ئۇ باغرى تاش يېرىم كېچىدە يولغا چىقتى، بۇ،
خۇددى قاراڭغۇ كېچىدە قۇياش چىققاندەك ئاجايىپ هال.)

گەر قۇياشقە ئەل نەزەر قىلسا كوزىگە ياش تولار،
ئول قۇياش بارغاچ نەزەردىن، كوزلەرىمگە تولدى ياش.
(كىشلەر قۇياشقا قارىسا كوزىگە ياش كېلىدۇ، مېنىڭ كوزلىرىمگە
ئۇ قۇياش كەتكەندىن كېيىن ياش تولدى.)

زەخمىدىن كوپ قان بارۇردىن قالدى چاك ئولغان كوڭۈل،
زەڭگىدەك ئەفغان چېكىپ خەيلىدە بولغاي ئېردى كاش.
(چاك بولغان كوڭۈل ئەمدى يارىسىدىن قان ئاققۇزۇشتىن قالدى.
كاشكى خالايىق ئىچىدە هوڭرەپ ئاھ-زار چېكەلىسىچۇ.)

فۇرقەتىڭدىن يىغلابان هەقدىن ۋىسالىڭ ئىستەرەم،
گاھ ساچارمەن باشقە تۇفراغ، گاھ قويارمەن يەرگە باش.
(جۇدالىق دەردىدە يىغلاپ، خۇدادىن ۋىسالىڭنى تىلەيمەن،
گايى بېشىمغا توپا چاچىمەن، گايى بېشىمنى يەرگە ئۇرۇمەن.)

قەترە قانلار كىم تامار كوكسۇمگە ئۇرغان تاشىدىن،
زەخمىدىندۇر دىمەكىم، قان يىغلار ئەهۋالىمغا تاش.

(كوكسۈمگە ئۆرۈلگان تېشىدىن تامچە ـ تامچە قانلار تامدى، بۇجا ـ
راھىتىمدىن ئاققان قان ئەمەس، بەلكى تاشنىڭ مېنىڭ ھالىمغا قان
يىغلىغانلىغى.)

چۈن تۈشەرلەر ئاقىبەت ئۈستۈڭگە خارا بىرلە فەرش،
نى ئاسىغ ئاستىڭدا گەر چەرخ ئەتلەسدىندۇر فىراش.
(ئاقىۋەت ئۈستۈڭگە تاش ۋە توپا چۈشىدۇ، گەرچە ئاستىڭدا —
فەلەك ئەتلىسىدىن توشەك بولسىمۇ، نىمە پايدىسى؟)

فاش ئېتەر مېھرىن نەۋائىنىڭ سارىغ رۇخسارەسى،
سۇبھدەككىم سارغارىب رۇخسارى ئەيلەر مېھر فاش.
(ناۋائىنىڭ سېرىق چېرايى ئۇنىڭ ئىشقىنى ئاشكارىلىدى،
خۇددى سۇبھى سارغىيىپ قۇياشنى ئاشكارىلىغاندەك.)





ئارەزىن ياپقاچ، كوزۇمدىن ساچىلۇر ھەرلەھزە ياش،
ئويلەكىم پەيدا بولۇر يۇلتۇز نىھان بولغاچ قۇياش.
( يۈزىنى ياپسىلا،كوزۇمدىن ياشلار چاچرايدۇر، خۇددى قۇياش پېتىشى بىلەن يۇلتۇزلار چاقنىغاندەك. )

قۇت بىربادامۇ دەيرىم گوشەئى مىھراب ئىدى،
غارەتى دىن ئەتتى ناگاھ بىربەلالىغ كوزۇ ـ قاش.
( بىربالاخور كوز بىلەن قاش ئىمانىمنى بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلغاچقا، بىردانە بادام ئوزۇغۇم، مەيخانىنىڭ بۇلۇڭى خىلۋەتگاھ مىھرابىم بولدى.)

بۇ دەمادەم ئاھىم ئىفشا ئەيلەر ئول ئاي ئىشقىنى،
سۇبھىنىڭ بات ـ بات دەمى ئانداقكى ئەيلەرمەھرفاش.
( ئاھىم بارغانچە ئۇ ئاينىڭ ئىشقىنى ئاشكارىلىدى، خۇددى تاڭ سەھەرنىڭ غۇر ـ غۇرشامىلى قۇياش يۈزىنى ئاچقاندەك.)

بۇسەئى قىلماس مۇرووۋەت ئەسرو قاتتىقدۇر لەبىڭ،
دىسەم، ئاغزى ئىچرە ئەيتۇرلەئىل ھەم بارنەۋئ تاش.
(بىرەر سۆيۈش ئىنئام قىلمىدى،بۇلبۇلڭ بەك قاتتىق ئىكەن دىسەم، ئاغزى ئىچىدە ياقۇت بار، ئۇ مۇتاشتەك قاتتىق نەرسە ئەمەسمۇ. دەيدۇ)

ناۋەكىڭ كوڭلۇمگە كىرگەچ جان تالاشماق بۇ ئىكەن

كىم، قىلۇر پەيكانىنى كوڭلۇم ئىلە جانىم تالاش.
( ئوقۇڭ كوڭلۇمگە كىرگەندىن كېيىن جان تالىشىشقا چۈشتى بۇ،
ئوقنىڭ ئۇچىنى كۆڭلۇم بىلەن جېنىم ئىككىسى بىر - بىردىن تا-
لاشقانلىغى.)

ئومرى جاۋىد ئىستەسەڭ فەرد ئولكى، بوستان خىزرىدۇر
سەرۋكىم دەئب ئەيلەدى ئازادەلىغ بىرلە مەئاش.
( ئۆلمەس ھايات ئىزلىسەڭ يەككە - يىگانە بول، چۈنكى سەۋرى
دەرىخى غول چىقارماي تۈزلا ئوسۇشكە ئادەتلەنگەچكە، ھېمىشەم
ياشىرىپ تۇرىدۇ.)

قاشى ئاللىندا نەۋايى بەرسە جان، ئەيب ئەتمەگىز،
گەر بۇدۇر مىھراب، بىر - بىر قويغوسىدۇر بارچە باش.
( ناۋايى ئۇنىڭ قېشى ئالدىدا جان بەرسە ئەيىپكە بۇيرۇماڭ،
چۈنكى مەرەپكە ھەممە ئادەم باش قويۇدىغۇ. )





ساریغ گۇل دىمەكىم، چۈن سەرۋ نازىم باغ ئارابارمش،
يۈزىن كورگەچ قىزىل گۇل زەئىف ئېتىپ ئول نەۋئ سارغارمش.

(بۇنى سېرىق گۇل دەپ قالما، ئەسلىدە مېنىڭ گۈزىلىم باققا
كىرگەندىن كېيىن ئۇنىڭ يۈزىنى كورگەن قىزىل گۇلنىڭ ھۇشـ
دىن كېتىپ سارغايغانلىغى.)

كوكۇل ئەترافىدا ئاچقان ئۇچۇن ھىجران ئوقى يوللار،
بەلا خەيلىنى ئىشقىڭ شەھنەسى ئول سارى باشقارمش.
(ھىجران ئوقى ھەرتەرەپتىن كوكۇلگە يول ئاچقاچقا، ئىشقىڭ پاسـ
ۋانى بالا لەشكەرلىرىنى شۇ ياققا باشلاپ كەلدى.)

غەمىڭ مىننەت قويۇپ جان ئالدى، ۋەھ، جانىمغە يۈز مىننەت،
كى خۇد بارى تىرىكلىك مىننەتىدىن جانىنى قۇتقارمش،
(غېمىڭ پاخشىلىق قىلىپ جانىنى ئالدى، بۇ، جانغا بىرئىلتىپات،
دىمەك، مۇشۇلا جېنىمنى، تىرىكلىك مىننىتىدىن بىراقلا قۇتقازدى.)

كەلامىڭ گەۋھەرىدەك تاپىلمىش، گەرچەسەبا ئىلكى،
ياقاسىن غۇنچەنىڭ يىرتىپ، نېچەكىم قوينىن ئاختارمش.
(گەرچە سابا غۇنچىنىڭ ياقىسىنى يىرتىپ، قوينىنى قانچە ئاختۇر-
غان بىلەن سېنىڭ سوزۇڭدەك گوھەرنى تاپالمايدۇ.)

كوڭۈلنى چاك ـ چاك ئەتكەچ، يېتىشتى ئوقى ھەريادىن،
كى ئوت قويماققە گوياكىم ئوتۇنىنىڭ توش ـ توشىن يارمىش.
( كوڭۈلنى يارغاندىن كېيىن ئوقلىرى ھەرياندىن كىرگىلى تۇردى،
بۇ خۇددى ئوت يېقىش ئۈچۈن ئوتۇننى يارغاندەك ئىش بولدى.)

لېچەكىم قەدچېكەر، سەركەشلىك ئەيلەر ئەنبەرىن زۇلفى،
ئەگەرچە كۆن بىيىك چىققاندا دائىم سايە قىسقارمىش.
( قەددىنى كوتەرگەنسىرى ئىپارچاچلىرى گىمدىيىپ تۇرۇۋالىدۇ،
خۇددى كۆن ئورلىگەنسىرى سايە قىسقارغاندەك. )

ئىلىك بوغزىغە ئىلتىب شىشە توكمىش قان ياشىن مەندەك،
مەگەر ساقى ئاياغىن ئوپكەلى ئول داغى يالبارمىش.
( قولنى بوغزىغا ئېلىپ بارغاندا شىشە ماڭا ئوخشاش قان يېشىنى
توكۇدۇ ۋە ساقىنىڭ ئايىغىنى سويگىدەك بولۇپ نالە قىلىدۇ.)

يۇكۇرمە رىزق ئۈچۈن، نى يەتسە ھەقدىن ئاڭلاكىم كامىل،
نى كەلتۈرگىل دىمىش، نى غەيبدىن كەلگەننى قايتارمىش.
( رىسقى ئۈچۈن شاپاشلىما، خۇدادىن نىمە كەلسە شۇنى يېتەر-
لىك بىل، بەرگىن دىمىگۈلۈك ھەم كەلگەن رىسقىنى قايتۇرمىغۇلۇق.)

فىراقۇ زۇھد دەفئىغە نەۋائى ئىشقى سەھباسىن
مەگەر توققۇز تۇتۇپ توققۇز پەلەك جامىنى سىپقارمىش.
(جۇدالىق دەردىنى ۋە سوپىلىقنى تۈگىتىش ئۈچۈن ناۋايى
ئىشق شارابىنى توققۇز پەلەك جامىدا توققۇز قېتىم يۇتىدۇ.)



نى ئەجەب گەر بارئىسەم دىۋانەۋەشلىغ بىرلە خەش،
كىم كوڭۇل ئالغان پەرىرويۇم ئىرۇر دىۋانەۋەش.
(مەن سارالاڭ مىجەزلىكىم بىلەن خوش بولسام، نىمە ھەيران بولغۇلۇق،
چۈنكى مېنىڭ كوڭلۇمنى ئالغان پەرى يۈزلۈكۈمنىڭ ئوزى ساراڭ
مىجەز.)

مەنئ ئىتەرسىز ھۇشى يوق كوڭلۇمگە لەئلى بادەسىن،
ئەيتىڭ ئەي ھوش ئەھلى، كەلگەيمۇ بۇسوز ئۇسرۇككە خەش.

(مېنىڭ ھوشىنى يوقاتقان كوڭلۇمنى ئۇنىڭ لەئلى شارابىدىن
چەكلىمەكچى، ئەي ھۇشيار كىشىلەر ئېيتىڭلار! بۇنداق سوز مەسكە
خوشياقامدۇ؟)

ساف ۋەسلى بولماسا گەر بارچە زەھرى ھەجرىدۇر،
ساقىيا، بىز جورئە تۇتكىم، ئالدى جانىمنى ئەتەش.
(پاك ۋىسال بولمايدىكەن، ھىجرانلىق دىگەن پۈتۈنلەي زەھەر؛
ئەي ساقى، بىريۇتۇم مەي بەرگىنە، تەشنالىق جېنىمنى ئالدى.)

ۋەھ نى يەكلىم ساغ ئولاي مەن تەلبە بۇ ھالەتدەكىم،
ئول پەرى ھەم باردۇرۇر دىۋانەۋەش ھەم جورئەكەش.
(بۇھالەتتە مەن تەلۋە قانداقمۇ ساق تۇراي، چۈنكى
ئۇ پەرىنىڭ ئوزى دىۋانە مىجەز ھەم ئىچەرمەن.)

سالدى كوڭلۇمنى غەمى ھىجران گۇدازى ئىچرە يار،
گويىياكىم ئىشق ئارا ئول قەلبدە بار ئېردى غەش.
(يارىم مېنىڭ كوڭلۇمنى ھىجران غېمىنىڭ ئوچىغىغا سالدى،
خۇددى ئىشق ئارا بۇ كوڭۇلدە بىر غەش باردەك.)

شەيخ باشىغە بەلا ئېركەندۇرۇر دەستاركىم،
ئىشق ئەسرارىن ئىشىتمەكلىككە مانىئ بولدى فەش.
(سەللە — شەيخنىڭ بېشىغا بىربالا ئىكەن، چۈنكى سەللىنىڭ
پېشى مۇھەببەت سىررىنى ئاڭلاشقا بىر توسالغۇ.)

دىمەكىم، بىر ياخشى سوز بىرلە نەۋائى جانىنى
ئالسام، ئول بولغايمۇ رازى، ياخشى سوزگە نى كىڭەش.
(بىر ياخشى سوز بىلەن ناۋائىينىڭ جېنىنى ئالسام رازى بولارمۇ،
دىمە، ياخشى سوزگە كېڭىشىپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى نىمە؟)





سۈرمە بىلەنمۇ ئۇل ئاي كوزنى قارا ئەيلامىش،
يوقسە خوتەن جىرەنى مۇشك ئىچىدە ئاغنامىش.
(ئۇ ئاي يۈزلۈك كوزىنى سۈرمە تارتىپ قارايتقانمىدۇ؟
ياكى خوتەن كىيىگى ئىپارغا ئېغىنىغانمىدۇ؟)

كويىدا مەن زەئىفدىن ئويلەكى، ھەريان مېنى،
ئىت دىمەيىن، بەلكى مۇر توئمە ئۈچۈن سودرامىش.
(مەن ئۇنىڭ كوچىسىدا شۇنداق زەئىپلەشتىمكى، ئىت ئەمەس،
بەلكى چۈمۈلىمۇ يىيىش ئۈچۈن سورەپ ماڭغىدەك بولۇپ قالدىم.)

غەمزەڭ ئوقى كەسرەتى كوڭلۈم ئارامۇ ئىكىن،
يوقسە بۇ قۇش پەرلەرىن ھەجرىڭ ئوتى چۇركامىش
(غەمزەڭ ئوقىنىڭ تولىسى مېنىڭ كوڭلۈمگە ئورناشقانمىدۇ؟
ياكى بۇ قۇش پەرلىرىنى ھىجرىڭ ئوتى قارايتىۋەتكەنمىدۇ؟)

ھۇللەئى زەربافتىدىن قىلدىمۇ ئۇل ئاي سىيىچ،
يوقسە شۇئائى خەتىن باشقە قۇياش چىرمامىش.
(ئۇ ئاي بېشىغا زەرباسقان شايىئورىغانمىدۇ؟ ياكى قۇياش ئوزىنىڭ
نۇرلۇق زەرتالالىرىنى ئۇنىڭ بېشىغا ئوراپ قويغانمىدۇ؟)

ئالەم ئارا بىركىشى تېلبەرەمەي قالماغاي،
بۇيلەكى يەتكەچ نەسىم زۇلفۇڭ ئارا بۇترامىش
(دۇنيادا بىرئادەممۇ مەسخۇش بولماي قالماپتۇ، چۈنكى چېچىڭنى
ئارىلىغان شامال ئۇنىڭ خوشبۇيىنى ھەممە يەرگە تارقىتىپتىكەن.)

ۋادىئى ھەجر ئىچرەكىم بولدى سوگەك ئەھلى ئىشق،
بۇدۇر ئوتئونكىم، ئانى غەم سپاھى ئورتەمىش.
(ھەجرىڭنىڭ دەشتىدە ئاشىقلار كويۇپ سوگەككە ئايلاندى،
ياكى ئاشىقلار خۇددى ئوتئۇن، ئۇنى غەم لەشكەرلىرى ئورتەپتۇ.)

لەمئەئى روخسار ئىلە ئورتەدى ئوششاقنى،
غەيرەتى ھوسنى مەگەر زارلارنى تىرگامىش.
(جامالى يالقۇنى بىلەن ئاشىقلارنى ئورتىدى، ھوسنى رەشكى بىچارى-
لەرنى تىزگىنلەپ قويدى.)

تەگمەسە بەزمىڭدە مەي، بەسدۇرۇر ئول سۇ ماڭا،
كىم سەن ئىچەر جامنى سۇچى ئالىپ ياپقامىش.
(ماڭا بەزمەڭدە شاراپ تەگمىسە، سۇ بولسىمۇ بولىۋېرىدۇ،
چۈنكى سەن شاراپ ئىچكەن قاچىنى سۇ بىلەن چايقايدىغۇ.)

نەيلەگەمەن باغلاماي مۇغبەچە زۇننارىنى،
كىم بۇ كوھەن دەير ئارا ئىسا ئانى باغلامىش.
(بۇ كونا مەيخانىدا مۇغبەچىنىڭ زۇننارىنى باغلىۋالسام
نىمەبوپتۇ، ئۇنى ئەيساپەيغەمبەرمۇ باغلىغان ئەمەسمۇ.)

مىھرو ۋەفا ئەيىىدىن پاكدۇر ئەبنايى دەھر
پاك نەزەردۇركىم، ئول سارى نەزەر سالمامىش.
(زامانداشلار مىھرى ۋە ۋاپا ئەيىۋىدىن پاك، پاك نەزەرلىكى
شۇكى، ئۇلار ئۇنىڭغا نەزەرمۇ سالمايدۇ.)

تۇتتى نەۋائى ئەزىز كويىدا ئول تاشنىكىم،
گاھ ئانى باشىغە، گاھ باشىن ئاڭا ياستامىش.
(ناۋائى ئۇنىڭ كوچىسىدىكى تاشنى بەك قەدىرلەيدۇ،
شۇڭا بەزىدە ئۇنى بېشىغا، بەزىدە بېشىنى ئۇنىڭغا ياستۇق قىلىدۇ.)



جان يېتسپ ئاغزىمغا، تاپماں دەردى ھىجراندىن خەلاس،
جاننى ھىجراندىن خەلاس ئەت، يا مېنى جاندىن خەلاس.
(جېنىم ئاغزىمغا كېلىپ قالسىمۇ، ھىجران دەردىدىن قۇتۇلمىدىم،
جاننى ھىجراندىن قۇتۇلدۇر، يا مېنى ھىجراندىن.)

ئانداق ئاچتى سۇنبۇلىن گۈل ئۈزرە يەلكىم، بولماغاي
بىركوڭۇل ئالەمدە ئول زۇلفى پەرىشاندىن خەلاس.
(شامال گۈل ئۈستىدە ئۇنىڭ سۇنبۇلىنى يەلپۈگەن ئىدى،
دۇنيادا ئۇنىڭ زۇلپى چىگىلىگىدىن بىرمۇ كوڭۇل قۇتۇلالماپتۇ.)

دىمە نالەڭدىن ئۇچار ھەرشام ئەلدىن ئۇيقۇكىم،
تۇننىڭ ئول باشىدا ئەل ئېرمەس بۇ ئەفغاندىن خەلاس.
(ھەركېچە نالەڭدىن خەقنىڭ ئۇيقۇسى قاچىدۇ، دىمە، كېچىنىڭ
باشلىنىشى بىلەنلا كىشىلەر بۇ نالە-زارغا مۇپتىلا.)

گەرچە يەر تاپتىڭ كوڭۇلدە، ۋەھم ئەت ئاھۇ ئەشكىدىن
كىم، كىرىپ ۋەيرانىغە بولماس كىمسە توفاندىن خەلاس.
(كوڭۇلدىن جاي تېپىپسەن، بىراق ئاھ-زار ۋە كوز يېشىدىن
ئېھتىيات بول، چۈنكى، ۋەيرانىلىققا كىرىپ قالغان كىشى توپان-
دىن قۇتۇلالمايدۇ.)

ياغسە مەجنۇن كوڭلۇم ئۈزرە شوخلار دەردى، نېتاڭ،

تەلبە ئەتفال ئىچرە بولماس سەنگبارلاندىن خەلاس.
(شوخ گۈزەللەرنىڭ دەردى مەجنۇن كوڭلۇمگە ياغسا، نىمە ھەيـ
ران قالغۇلۇق، بۇمۇ تەلۋە باللارنىڭ ئارىسدا تاش بوراندىن
خالى بولمىغاندەك ئىش.)

ئىستەمەس بىر-بىرنى سەنسىز جانو-تەن، تەگرى ئۈچۈن
كىم ئانى مۇندىن جەلاس ئەتكىل، مۇنى ئاندىن خەلاس.
(سېنىڭسىز جېنىم بىلەن تېنىم بىر-بىرنى ئىزلىمەيدۇ، خۇداھەققى،
ئۇنى بۇنىڭدىن قۇتۇلدۇر، بۇنى ئۇنىڭدىن.)

غەم ئۈيى ئىچرە قابالمىش يار ھەجرىڭدىن كوڭۇل،
ۋەھ، قاچان بولغاي بىزنىڭ تۇتقۇن بۇ زىنداندىن خەلاس.
(يارنىڭ ھىجرانىدا كوڭلۇم غەم ئۆيىگە قامىلىپ قالدى، ئاھ،
بىزنىڭ تۇتقۇن بۇ زىنداندىن قاچان ئازات بولار.)

جام دەۋرىدىن خەلاس بولماقنى زىنھار ئىستەمە،
ئەيكى، بولماق ئىستەدىڭ ئەندوھى دەۋراندىن خەلاس.
(ئەي، دەۋر قايغۇسىدىن خالى بولماقچى بولساڭ، جامنى
دەۋر قىلىپ ئولتۇرۇشتىن خالى بولما.)

بەندى زۇلفۇڭدىن نەۋائىنى خەلاس ئەتكىل دىسەم،
دەركى: "بولماس بولماغۇنچە ھوكمى سۇلتاندىن خەلاس."
(ناۋايىنى زۇلپۇڭ زەنجىرىدىن قۇتۇلدۇر دىسەم، "سۇلتاننىڭ
ھوكمىدىن قوتۇلمىغىچە، بۇ مۇمكىن ئەمەس" دەيدۇ.)



جانغه زۇلفۇڭ تابىدىن ئۇل لەئلى خەندانىدۇر غەرەز،
خىزرغە زۇلمەت ئىلەردىن ئابىھەيۋاندۇر غەرەز.
(جىنىم ئۇچۇن زۇلپۇڭغا چىرمىشىشتىكى غەرەز — كۆلۈپ تۇرغان لېۋىڭ، خۇددى خىزىر ئۇچۇن زۇلمەت ئىچىگە كىرىشتىكى غەرەز — ئابىھايات بولغىنىدەك.)

شەۋق ئوتىغە ئۇرماسام سۇ كويىدۇرۇر كوڭلۇمنى پاك،
ئىستەگەندىن ئوقلارىڭ كوڭلۇمگە پەيكانىدۇر غەرەز.
(كويۈك ئوتىغا سۇ چاچمىسام، كوڭلۇمنى پۇتۇنلەي كويدۇرۇۋېتىدۇ، شۇڭا، ئوقلىرىڭنى ئارزۇ قىلىشىمدىكى غەرەز — كوڭلۇمنى قان قىلىش.)

نېچۇن، ئەي ھىجران، ئەزاب ئەيلەرسەن ئانسىز جانىمە،
ئىستەگىلىكىم تاپشۇراي گەر خود ساڭا جاندۇر غەرەز.
(ئەي ھىجران، ئۇنىڭسىز جېنىمغا نىمشكە مۇنچە ئازاپ سالىسەن، ئەگەر مەقسىدىڭ جان بولسا، ئېيتقىن، بۇ جاننى ساڭا تاپشۇراي.)

يۈز تۇگەن قويدۇم، ئەمەس قانىمە، كېتىلىڭ جانۇ - كوڭۇل،
كويىيائول بىۋەفاغە داغى ھىجراندۇر غەرەز.
(ئەي جېنىم، ئەي كوڭلۇم، يىرقۇلۇڭلار، سىلەرنى شۇنچە زەخمىلەندۇرسەممۇ، رازى بولمىدى، ئۇ بىۋاپانىڭ غەرىزى جۇدالىق دېغىنى سېلىش ئىكەن.)

ئال ئېتەر بولساڭ كەڧنگنى، دەھشەت ئەتمە، تىغ سۇر،
مەن بىھىلمەن گەر ساڭا بۇ بىر ئاۋۇچ قاندۇر غەرەز.
(ئالقىنىڭغا خىنە قويماقچى بولساڭ، قورقۇتماي، خەنجىرىڭنى سال،
غەرىزىڭ بىر ئوچۇم قانمۇ، بولدى، كەچتىم مەن ئۇنىڭدىن.)

ئالەمۇ ئادەم فىداڭ بولسۇنكى، بارسەن ئەي ھەبىب.
سەن غەرەز ئىنساندىن ئەر، ئالەمدىن ئىنسالدۇر غەرەز.
(ئەي دوست، بولدى، ئالەم ھەم ئادەم ساڭا پىدا بولسۇن،
سەن ئادەمنىڭ پېپىدە، ئادەم ئالەمنىڭ پېپىدە.)

ئەي نەۋائى، ۋاقىف ئول ھالىڭغەكىم، يار ئاللىدە
بەس فەراۋاندۇر غەرەزگۇ ئەسرو پەرراندۇر غەرەز.
(ئەي ناۋايى، ھالىڭغا باق، يار ئالدىدا تەلەپكار جىق،
لېكىن تەلەپ بىر يەرگە قونالمايدىكەن.)



يۈزدە خالىڭدۇرمۇ، يا تەھرىر ئېتەر ھالەتدە خەت،
تامدى قۇدرەت كىلكىدىن كۈن سەفھەسىغە بىر نوقەت.
(يۈزۈڭدىكى خالمۇ، ياكى يېزىقۋاتقان چاغدا خۇدانىڭ
قەلىمىدىن كۈن سەھىپىسىگە تېمىپ كەتكەن چېكىتمۇ؟)

سەبزەئى خەتتىڭ كوزۈمنى يارۇتۇر باقفان سايىن،
كوپ نەزەر قىلسا ئەگەرچە تىرە ئەيلەر كوزنى خەت.
(خەتكە تولا قارىسا كوز خىرەلىشىپ قالاتتى، بىراق زىنىغىڭ
سىزىقلىرى قارىغانسىرى كوزۈمنى يورۇتىۋەتتى.)

ئاينى روخسارىڭ دىدىم گويا، قاراڭغۇ ئېردى تۈن،
كىم ماڭا ئەسرۇ يىراقـتىن ۋاقىئ ئۇلمىش بۇ غەلەت.
(ئاينى جامالىڭغا ئوخشۇتۇپتىمەن، ئۇ، قاراڭغۇ كېچىدە
يىراقتىن ماڭا شۇنداق غەلىتى بولۇپ كورۇنۇپتۇ.)

جان ئاراسىغە كىرەر ھەر دەم خىرامان قامەتىڭ،
گەرچە ساكىندۇر ئەلىفكىم جانغە بولمىشدۇر ۋەسەت.
(نازلىق قامىتىڭ ھەمىشە جان ئارىسىغا جايلىشىۋالىدۇ، خۇددى
"ئەلىف" ھەرپى "جان" دىگەن سوزنىڭ ئوتتۇرىسىدىن جاي
ئالغىنىدەك.)

تۇركى ئەنجۇم شامى ھەجرىمنى يارۇتماس، گويىيا
ناۋەكى ئاھىمدىن ئۇلمىش تەۋسەنى گەردۇن سەقەت.

(قۇياش جۇدالىق تۈننى كېزىپ يورۇتمىدى، ئاھىم ئوقىدىن پەلەكنىڭ بۇ ئويناق ئېتى مېيىپ بولۇپ قالغان ئوخشايدۇ.)

مەسكەنىڭ مەي ئوتىدىن، ئەي مۇغ، ئېرۇر ئاتەشكەدە،
ئاندا بىر ئوتلۇغ سەمەندەر مەي تولا ھەرسارى بەت.
(ئەي مەيپۇرۇش (مەجوسى)، مەي تەپتىدىن ماكانىڭ ئوتدانغا ئوخشاپ قاپتۇ، بۇ يەردىكى ئودەك شەكىللىك جام خۇددى سەمەندەرنىڭ ئوزىغۇ.)

زاھىد ئولدۇم دەب، نەۋائى ئىشقنى تەرك ئەتمەكىم،
بولماسا ئول شور تۇزسىز لوقمەدۇر زوھدى پەقەت.
(ناۋايى، زاھىد بولدۇم دەپ، مۇھەببەتتىن كېچىپ يۈرمە، زاھىدلىق دىگەن بەتتام تاماققا ئوخشاش بىرنىمە.)





بۇ نەغمە ئېردىمۇ، يوق ئېرسە ئافەت، ئەي ھافىز،
كى بەزم ئەھلىغە سالدىلىڭ قىيامەت، ئەي ھافىز.
(بۇ نەغمىمىدۇ، يائاپەتمۇ، ئەي ھاپىز، بەزمە سورۇنىغا
قىيامەت سالدىڭغۇ، ئەي ھاپىز.)

ئۇلۇستىن ئالدى ئۇنۇڭ ھۇش، سەن سەلامەت بول،
گەر ئەتتى ئەلگە تەرىقى سەلامەت، ئەي ھافىز.
(ئاۋازىڭ خەلقنىڭ ئەس — ھۇشىنى ئالسىمۇ، لېكىن سالامەتلىك
يولىنى كورسەتتى، سالامەت بول، ھەي ھافىز.)

نەچەكى نەغمەڭ ئېرۇر مۇستەقىمۇ لەھنەڭ تۈز،
ۋەلىك ئەلدىن ئالۇر ئىستىقامەت، ئەي ھافىز.
(ئەي ھاپىز، نەغمە شۇنچە جايىدا، كۈيۈڭ تۈز، بىراق،
باشقىلارنى جايىدا تۇرالمايدىغان قىلىپ قويدۇڭغۇ.)

نى ھۇش مۇلكىدە تاپقاي ئىقامەت ئۇلكى دەمى
ئۇقۇردا تاپسا يانىڭدا ئىقامەت، ئەي ھافىز.
(ئەي ھاپىز، سەن ناخشا ئوقۇغاندا ئادەمنىڭ ھۇشى يېنىڭدىن
جاي تاپىدىكەن، لېكىن ئۆزىنىڭ ئەسلى ماكانىدىن ئايرىلىدىكەن.)

1) ھاپىز — بۇ يەردە كۈيچى، ناخشىچى مەنىسىدە.

مەگەر مەسىھ ئىلە داۋۇدسەن، نەفەس بىلەكىم
هاياتو مەۋت ئىرۇر ئول ئالامەت، ئەي هافىز.
(ئەي هاپىز، سەن ئەيسا هەم داۋۇت ئىكەنسەن،
شۇڭا بىر نەپەس بىلەن هەم هاياتلىقنى هەم ماماتلىقنى كورسەتتىڭ.)

قىلىپ تىلاۋەت ئىسلام ئىلىگە قەسد ئەتمە،
كى تەڭرى ئاللىدا تاپقۇڭ نەدامەت، ئەي هافىز.
(ئەي هاپىز، ئۇقۇپ تۇرۇپ، ئىسلام ئىلىگە قەست قىلما،
بولمىسا، خۇدا ئالدىدا نەدامەت چېكىسەن.)

مەگەركى هافىزى شىراز سەنكى، بىر ساغەر
تۇتۇپ نەۋائىغە قىلدىڭ كەرامەت، ئەي هافىز
(ئەي هاپىز، سەن شىرازنىڭ هاپىزى ئىكەنسەن، چۇنكى بىر
قەدەھ تۇتۇپ ناۋايىغا كارامەت كورسەتتىڭ.)





كوزۇمنى تاكى قىلمىش ئول سەئادەت ئەختەرى مەتلەئ،
قاراغ ئېرمەسكى، شەبگۇن ھوللەدىن قىلدىم ئاگا بۇرقەئ.
(ئۇ سائادەت يۇلتۇزى كوزۇمنى چاقىنتىۋەتكەچكە،
قارچۇقتىن ئەمەس، بەلكى قارا شايىدىن نىقاپ تارتتىم.)

لەبىڭ ھەجرىندە قان ياشىم كېلۇر باغرىم شىگافىدىن،
ئەجەب ئېرمەس بۇ يەڭلىغ سۇغە بولسا ئوت سىفەت مەنبەئ.
(لېۋىڭنىڭ پىراقىدا باغرىمدىن قان يېشىم ئاقتى،
بۇنداق سۇغا ئوتنىڭ مەنبە بولغىنىغا ھەيران قالمىغۇلۇق.)

قىلورلەر قەسدى جانىم، كەلتۇرۇپ بىر-بىرگە باش، گويا
بۇكىم پەيكانلارنىڭ كوڭلۇم ھەرىمىن قىلدىلەر مەجمەئ.
(جېنىمنىڭ قەستىگە چۇشكەن كىرپىكلىرىڭ
بىر-بىرى بىلەن باش قوشۇپ، كوڭلۇم ئۆيىگە توپلاندى.)

بۇنى راكىبدۇرۇ مەركەبكى، جەۋلان ۋەقتىدە باردۇر
قۇياشدىن پايەدە ئەئلا، فەلەكدىن پويەدە ئەسرەئ.
(بۇ قانداق چەۋەندازدۇ، مىنگىنى قانداق ئاتتۇ، جەۋلان
قىلغاندا قۇياشتىن يۇقۇرى ئورلەپ، پەلەك چاقىدىنمۇ تېز ماگىدۇ.)

تۇشەر كوڭلۇمگە ئول يۇز پەرتەۋى كوكسۇم شىگافىدىن،
بۇ رەۋزەننى نى بولدى قىلساڭ، ئەي تىغى قەزا، ئەۋسەدۇ.
(كوكسۇمنىڭ توشۇكلىرىدىن ئۇنىڭ جامالىنىڭ نۇرى كوڭلۇمگە
چۈشىدۇ، ئەي تەقدىر خەنجىرى، ئاشۇ توشۇكلەرنى كېڭەيتسەڭ
نىمە بولار.)

نىتاڭ هەركۈن ئەگەر بەر بەرسە يۈز ئافەتكى، ئەنجومدىن.
ساچىپپىتۇر يۈز مۇخالىف خاسىيەتلىغ توخم بۇ مەزرەدۇ.
(بۇ ئېتىزغا يۇلتۇزلاردىن بىر-بىرىگە زىت ئۇنۇم بېرىدىغان
ئۇرۇقلار چېچىلىپتۇ، شۇڭا هەركۈنى هوسۇل بىلەن بىللە ئاپەت
پەيدا بولسا، هەيران قالمىغۇلۇق.)

نەۋائى ۋاقىف ئول گەردۇن ئەروسىنىدىنكى، قەسىدىڭغە
ئاچار گەھ شامدىن گىسو، كىيەر گەھ سوبهىدىن مىقنەدۇ.
(ناۋايى، پەلەك گۈزىلىدىن پەخەس بول، ئۇ كايىدا قاراڭغۇ دەك چاچ
ئۇرۇمى بىلەن، كايىدا تاڭدەك ئاق رومالى بىلەن سېنى دامغا
چۈشۈرىدۇ.)



ياشۇرۇن غەمزەڭ قىلىچىكىم قىلۇر كوكسۇم شىگاف،
بۇكى مەخفىدۇر، ئاڭا گويا قاشىڭ بولمىش غىلاف.
(يوشۇرۇن جىلۋەڭ قىلىچى كوكسۇمنى تېشىدۇ، ئۇ، شۇنىڭ
ئۇچۇن يوشۇرۇنكى، قېشىڭ گويا ئۇنىڭغا غىلاپ بولۇپتۇ.)

قاشلارىڭ نى سەف چېكىب، بولمىش قاراۋۇل كىرپىگىڭ
كىم، كوڭۈل سۇلتانى خەيلىغە ئەمەس ھاجەت مەساف.
(قاشلىرىڭ سەپ تارتىپ، كىرپىكلىرىڭ قاراۋۇللۇقتا تۇرغىنى يوق،
دەرۋەقە كوڭۈل سۇلتانى لەشكەرلىرى ئۇچۇن سەپ تۈزەش
ھاجەت ئەمەس.)

مىھر ئاڭلاپ ئاشىق ئولدۇم، سوڭرە يەتسە كوھى غەم،
نى ئەجەب، ئىشق ئىبتىداسى ئەين ئېرۇر، پايانى قاف.
(مېھرى بار دەپ ئاشىق بولدۇم، كېيىن غەم تېغى بېسىۋالسا،
نىمە دىگۈلۈك،
چۈنكى ئىشق "ئەين" بىلەن باشلىنىپ "قاف" بىلەن
تۈگەيدىكەن * ).

قاشى كوڭلۈم ئوغرىسىدۇر، راكىنى ئولماغلىق نى سۇد

---

* ) بۇ يەردە ھەرپ ئويۇنى كېتىۋاتىدۇ. "ئىشق" سوزىدىكى"ع"
(ئەين)بۇلاق، يوروق مەنىلىرىنى بىلدۇرىدۇ، ئاخىرىدىكى "ق" (قاپ)
بولسا، كۈيمقاپ مەنىسىنى بىلدۇرىدۇ.

ئوغرى باش سالغاچ قويى، باردۇر دەللى ئىتراف.
(قىشى كوكلۇمنى ئوغۇرلاپتۇ، بولمىسا نىمىشقا ئىگىلىپ تۇرىدۇ،
ئوغرىنىڭ بېشىنى تۆۋەن سېلىشى گۇناھىغا ئىقرار بولغانلىغى
ئەمەسمۇ.)

ئىشق ئارا مەجنۇننى دەر بەزى فۇزۇن، بەزى مېنى،
لېك ھالىم ئاڭلاغان تاپماس مەھەللى ئىختىلاف.
(ئىشق ئارا بەزىلەر مەجنۇننى قالتىس دەيدۇ، بەزىلەر مېنى، لېكىن
مېنىڭ ئەھۋالىمنى بىلگەنلەر مېنىڭ قالتىسلىغىمدىن شەكلەنمەيدۇ.)

بول سەفا ئەھلىغە ھەمدەم يار ۋەسلى ئىستەسەڭ،
ئەكسىنى سالغايمۇ ساقى بولماغۇنچە بادە ساف.
(يار ۋەسلىنى ئىزلىسەڭ، پاكدىل كىشىلەر بىلەن ھەمدەم بول،
مەي ساپ بولمىسا، ساقىنىڭ شويلىسى كورىنەمدۇ.)

ئەي نەۋائى، گەر قىلۇر كوڭلۇڭ ھەرەم تەۋفىنى قەسد،
قەتئ ئېتىب دەشتى فەنا، مەقسەد ھەرىمىن قىل تەۋاف.
(ئەي ناۋايى، كوڭلۇڭ ھەرەمنى تاۋاپ قىلىشنى خالايدىكەن،
يوقلىش دەشتىنى كېزىپ، مەقسەت ھەرىمىنى تاۋاپ قىل.)





بەزم ئارا گەر يوق نەي بىلە دەف،
ھەم يامان ئېرمەس ئۇن بىلە كەف.
(بەزمىدە نەي بىلەن داپ بولمىسا،
ئاۋاز بىلەن چاۋاك بولسىمۇ يامان ئەمەس.)

ساقىئى گۇلرۇخ، بادەكېتور،
كىم ماڭا ھەددىن ئاشتى شەئەف.
(ئەي گۇل يۇزلۇك ساقى، ماڭا شاراپ كەلتۇرگىن،
چۇنكى ئىشتىياقىم چېكىدىن ئاشتى.)

دەۋر ئىلە دەير ئارا مەي چەككەلى،
چەكمەك نېچە مەسجىد ئارا سەف.
(مىچىتكە كىرىپ سەپ تارتىپ ئولتارغىچە،
مەيخانىدا چورىدەپ ئولتۇرۇپ مەي ئىچكۇلۇك.)

بادەغە بەرسەم جان نەقدى،
بولماق ئۇچۇندۇر نەقدى تەلەف.
(يار ۋەسلىدىن ئادا - جۇدا بولۇش ئۇچۇن،
جېنىمنى بىراقلا شاراپقا خەجلەي.)

كەل بېرىكىم، يوق ساڭا ۋەبال،
لىكىن ئېرۇر كوب بىزگە شەرەف.

(بۇياققا كەلگىن، ساڭا ۋابالىلىق يوق،
كەلسەڭ تېخى بىر ئۇچۇن شەرەپ.)

شەيخى رىيايى فانى ئەمەس،
ئول تەرەف ئولسۇن، يا بۇ تەرەف.
(شەيخنىڭ ساختىپەزلىكى يوقالمايدۇ،
يا ئۇ تەرەپ بولغۇلۇق، يا بۇ تەرەپ.)

خەستە نەۋائى ئوقۇڭ ئۇچۇن،
كوزى قاراسىن قىلدى ھەدەف.
(دەرتمەن ناۋائى سېنىڭ ئوقۇڭ ئۇچۇن،
كوز قارچۇغىنى نىشان قىلىپ تۇتۇپ بېرىدۇ.)





جۇنۇن تاشى خەرابات ئىچرە ھەردەم كوكسۇمە ئۇرماق،
ئىبرۇر تەقۋىيۇ دانىش بۇتلارىن تاش بىرلە سىندۇرماق.
(مەيخانىدا جۇنۇنلۇق تىشىنى تىنماي كوكسۇمگە ئۇرۇش — تەقۋالىق،
ۋە ئەقىل بۇتلىرىنى تاش بىلەن ئۇرۇپ سۇندۇرۇشدۇر.)

قۇياشكىم زەررە قوزغاپ كىرسە ۋەيرانىمغە ھەجرىڭدە،
كوزۇمگە كۇل ساۋۇرماق، بىل ئانى كوڭلۇمگە ئوت ئورماق.
(ھىجرانىڭدا ۋەيرانە كۇلبەمگە قۇياش زەررىلەرنى قوزغاپ كىرسە،
كوزۇمگە كۇل توزۇتۇپ، كوڭلۇمگە ئوت چاچقاندەك بولىدۇ.)

چۇ پىرى دەير تەقۋا خىرقەسىن كويدۇر، دىدى، گەر خۇد،
ئانىڭ ھەر تارىدۇر جان رىشتەسى، بولماس ياقىپ تۇرماق.
(مەيخانىچى: تەقۋالىق پىرىجىسىنى كويدۇرۇۋەت، دەيدۇ، ئۇنىڭ ھەر
بىر يىپى خۇددى جان رىشتىسى، شۇڭا كويدۇرسە بولمىغىدەك.)

لەبىڭ ھەجرىدە خاكى تەن ئارا كوڭلۇمنى ھەبس ئەتتىم،
نىچۇككى جانسىز ئەلنى رەسم ئىبرۇر تۇفراقغە تاپشۇرماق،
(لىۋىڭگە ئىبرىشەلمەي، كوڭلۇمنى تۇپراققا ئايلانغان تىنىمگە
سولاپ قويدۇم. چۇنكى جىنى چىققان كىشىنى تۇپراققا تاپشۇرۇ-
دىغان يوسۇن بار ئەمەسمۇ.)

دىمە ئۇل دىلراباغە نى ئۇچۇن كوڭلۇڭنى ئالدۇردۇڭ،
ئوز ئەركى بىرلە نى مۇمكىن كىشى ئوز كوڭلىن ئالدۇرماق.
(ئۇ دىلرەباغا نىمىشقا كوڭلۇڭنى ئالدۇردۇڭ دىمە، كىشى
ئوز ئىختىيارى بىلەن كوڭلىنى ئالدۇرۇپ قويۇشى مۇمكىنمۇ؟)

ئەگەر ئاھىمدىن ئەيلەپ جىلۋە ياغدۇردى جەفا تاشىن،
نېتاڭ، گۇلبۇن سەبا تەھرىكىدىن گۇل بەرگى يازدۇرماق.
(ئاھىمدىن نازلىنىپ جاپا تېشىنى ياغدۇرسا، ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس،
تاڭ شامىلىنىڭ شاخنى سىلكىتىشى بىلەن گۇلنىڭ بەرگىلىرى توزۇپ
كېتىدىغۇ.)

بىنەفشە سالخورد ئەلدەككى، باش سالدى قويى، گويا
ياقىن ئاڭلاب خەزانى ئومر ئاڭا دەئب ئولدى قايغۇرماق.
(بىنەپشە بېشى ساڭگىلىغان بوۋايغا ئوخشاپ قالدى، بوۋايلار
ئومۇرنىڭ غازاڭ پەيتى يېقىنلىشىپ قالغىنىنى سەزسە قايغۇغا
چوكىدىغۇ.)

قەدەھ ئىچمەك يازۇق دەپ ئۇسرۇ مەردۇد ئەتمەگىل، ئەي شەيخ،
بۇ قىسم ئېرسە ئەزەلدىن، بى جەھەتدۇر بىزنى يازغۇزماق.
(ئەي شەيخ، گۇنا بولىدۇ دەپ بىزنى مەي ئىچىشتىن چەكلىمە،
بۇمۇ بىزگە تەقدىرنىڭ نېسىۋىسى تۇرسا، بىزنى گۇناكار قىلىش
ئورۇنسىز.)

قىراغلاردىن پولاك، جان رىشتەسىدىن هوللەۋار ئەتكىل،
قاشىڭ ياسىن نەۋائى قەسدىغە گەر ئىستەسەڭ قۇرماق.
(قېشىڭ ياسىنى ناۋايىغا توغرىلىماقچى بولساڭ، يانىڭ بەتلىگۇچە-
نى كوز قارچۇغىدىن، لىنتىسىنى جان رىشتىسىدىن ياسا.)



يار چۇن ئىستەركى، بولغايمەن مۇدام ئاندىن يىراق،
ئول جىھەتدىن بارچە ۋەسل ئىستەر، مېنى مەھزۇن فىراق.
(مەن ياردىن يىراقلىشاي، چۈنكى ئۇ شۇنى خالايدىكەن،
شۇڭا باشقىلار ۋىسال ئىزلىسە، مەن غەمكىن جۇدالىقنى ئىزلەيمەن.)

ياخشىلارغە بەس ياماندۇر ھالكىم، يار ئالىدە
تەگدۇرۇر ياخشى - يامان، بەلكىم يامانراق ياخشىراق.
(يار ئالدىدا ياخشى - يامان ئوخشاش، بەلكى يامانلار ياخشىراق،
بۇ ياخشىلار ئۈچۈن نىمە دىگەن يامان ئەھۋال.)

شەھ يانىن فەرزىن كەبى كەجلەر مەقام ئەتمىش، نېتاڭ،
راستىرەۋلەر ئەرسەدىن گەر تۇتسالار رۇخدەك قىراق.
(نىمە ئامال، جاھىللار شاھ ئەتراپىنى فەرزىنگە ئوخشاش ئىگەللە-
ۋاپتۇ، تۈز ماڭىدىغانلار شاخمەت تاختىسىدا رۇخدەك چەتتە تۇرىدۇ.)

تازا ھەريان داغ ئەمەس جىسمىمدا ئول يۇز ئىشقىدىن،
كىم بۇ كەۋكەبلەرغە بولمىش ئول قۇياشدىن ئىھتىراق.
(جىسمىمدىكى داغلار ئۇنىڭ جامالىنىڭ ئىشقىدىن بولغان كويۇك،
بۇ، خۇددى يۇلتۇزلار قۇياشتىن ئوت ئېلىپ يانغىنىدەك.)

بۇ يىراقلىقتىن ياقىندۇر ئولگەمەن، ۋەھ، يارنىڭ
ئىستەبانى رايىن بولۇبتۇرمەن ياقىنلىقدىن يىراق.

(يارنىڭ رايى بويىچە يېقىنلىقتىن يىراق بولدۇمۇ، بىراق
مەن بۇ يىراقلىقتىن ئۆلۈمگە يېقىنلاشتىم.)

مەھ جەبىنلەردىن سىيەھدىللىك نىتاڭ، ئەيكىم، ئانىڭ
باتىنىن كۆرسەڭ قارادۇر، گەر كۆرۈنۈر زاھىر ئاق.
(ئاي يۈزلۈكلەرنىڭ دىلى قارا بولۇشىغا ھەيران قالما،
ئۇنداقلارنىڭ تېشى ئاق كۆرۈنگەن بىلەن ئىچى قارا.)

كوپ ھىجاز ئاھەڭگى تۈزمە، يار ئىلە بول بارچە ۋەقت،
ئەي نەۋايى، گەر ئەجەم بولسۇن مەقامىڭ، گەر ئىراق.
(ئەي ناۋايى، ھىجاز مۇقامىغا تولا ۋەرمە، مۇقامىڭ ئەجەم
ياكى ئىراق بولسىمۇ، لېكىن ھەمىشە يار بىلەن بىللە بول. * )



* بۇ قوش مەنىلىك ئىككى مىسرانىڭ يەنە بىر مەنىسى: ئەي
ناۋايى، مەككە ـ مەدىنىگە بېرىشنى بەك ئارزۇلاپ كەتمە. ئەجەمدە ياكى
ئىراقتا تۇرساڭمۇ، يار ـ دوستلاردىن ئايرىلما، دېگەندىن ئىبارەت.



كىمكى ئاشىق بولسا زارۇ خەستە ھال ئۆلماق كېرەك،
رەشكدىن ئالەم ئېلىگە بەدخەيال ئۆلماق كېرەك.
(كىمكى ئاشىق بولىدىكەن، ئاغرىپ، زارلىنىپ ئۆتكۈلۈك،
قىزغىنىشتىن ھەممە كىشىگە قارىتا گۇمانخور بولغۇلۇق.)

ۋەسل تاپماغلىغكى ئىشق ئەھلىغە ئەمرىدۇر مەھال،
كېچە ۋە كۈندۈز ئىشى فىكرى مەھال ئۆلماق كېرەك.
(ئاشقلارنىڭ ۋەسلىگە ئېرىشمىگى تەس ئىش، كېچە - كۈندۈز
ئىشى تەشۋىشلا بولىدۇ.)

شەۋق ئارا گەر مويەدىن بولماق كېرەك ئانداقكى موي،
ھەجر ئاراگاھ نالەدىن ئانداقكى نال ئۆلماق كېرەك.
(بەزىدە ئىشق ئوتىدا قىلدەك تولغىنىپ، پەريات كوتۇرۇپ،
بەزىدە جۇدالىقتا نالىدىن قومۇشتەك بولىدىغان گەپ.)

ۋەسل مۇمكىن يوق، ۋەلى ھىجراندا ھەردەم يۈز بەلا،
مۇنداق ئافەت مۇبتەلاسى ماھۇ سال ئۆلماق كېرەك.
(ۋەسلىگە ئېرىشىش مۇمكىن بولماي، ھىجراندا ھەمىشە تۈرلۈك
بالا پەيدا بولىدۇ، بۇنداق ئاپەتكە ئاي ۋە يىل يولۇقۇشقا
توغرا كېلىدۇ.)

ئىشق كويىدا زىلالى ۋەسل ئىچمەيدۇر كىشى،
دەير سارى تالىبى جامى زىلال ئۆلماق كېرەك.

(مۇھەببەت كوچىسىدا ۋىسال شەربىتىنى ئىچكىلى بولمايدىكەن،
مەيخانىغا بېرىپ مەي جامىغا تەلەپكار بولغۇلۇق.)

زۇلم كوركىم، چەرخ ئېتىب ئىككى سىپەھنى كىنەۋەر،
مورلار خەيلى ئارادە پايمال ئۇلماق كېرەك.
(ماۋۇ ئازاپنى قارا، پەلەك ئىككى قوشۇننى كىڭز - گىڭگە سېلىپ
قويغان ئىكەن، بۇ ھالدا ئۇلار چومۇلىلەر ئارىسىدا ئاياق - ئاس-
تى بولماي قالامدۇ.)

ئەي نەۋائى، ئىستەسەڭ مەخلەس كۇدۇرەتتىن، ساڭا
خانىقاھدىن دەير سارى ئىنتىقال ئۇلماق كېرەك.
(ئەي ناۋايى غەم - قايغۇدىن يىراق بولاي دىسەڭ،
خانىقادىن مەيخانىغا كوچۇشۇڭ كېرەك.)





يار بولمش ئورتاغە ھىجران تەرىقىن سالغۇدەك،
ئەقلۇ ـ ھوشۇ، جانۇ ـ كوڭلۇم خەيلى ھەم قوزغالغۇدەك.
(يار ئارىغا جۇدالىق يولىنى قۇرغىلى تۇرۇپتۇ، شۇڭا ئەقلۇ ـ
ھوشۇم، جانۇ ـ كوڭلۇم ئوز ئورنىدىن قوزغالغىدەك.)

يار بارىب ئەقلۇ ـ ھوشۇ جانۇ ـ كوڭلۇم قوزغالىب،
تەن ياتىب، كوز بۇلئەجەب ھالىمغە باقىب قالغۇدەك.
(يار كەتسە ئەقلۇ ـ ھۇشۇم، جانۇ ـ كوڭلۇمىمۇ قوزغىلىپ،
بەدەن يېتىپ قالىدۇ ـ دە، بۇ غەلىتى ئەھۋالىم ئالدىدا كوزۇم
چەكچىيىپ قالىدۇ.)

باشنى ھالاكىم ئېرۇر فۇرسەت سالايىن ئاللىغە،
تۇندلۇغدىن گەرچە ئېرمەس ئانى يەردىن ئالغۇدەك.
(ھازىرقــى پۇرسەتتە بېشىمنى توۋەن سالاي، ئالدىراڭغۇلۇق
بىلەن ئۇنى يەردىن كوتەرگۇلۇك ئەمەس ئىكەن.)

ساقىيا، مەي تۇت، مۇغەننى، نەۋھە ئاھەڭگىنى چال،
كىم سىپاھى ئومرۇم ئۆلمش كوسى رىھلەت چالغۇدەك.
(ئەي ساقى، شاراپ تۇت، سازەندە، مۇڭلۇق پەدەڭگە چال،
چۈنكى، ئومرۇم لەشكىرى كوچۇشنىڭ① دۇمبىغىنى چالماقچى.)

①كوچۇش ـــ ئاخىرەتكە سەپەر قىلىش مەنىسىدە.

ھەجر ئارا، ئەي خىزرى فەررۇخ پەي قولۇم تۇتكىن، ئىبرۇر
پويە ئورماقتىن بۇ ۋادى ئىچرە باغرىم تالغۇدەك.
(ئەي قەدىمى قۇتلۇق خىزىر، بۇ جۇدالىقتا مېنىڭ قولۇمنى تۇت،
بۇ دەشتتە پىيادە ماڭسام، جىگىرىم تىلىپ كەتكىدەك.)

ھۇللە گۇل بەرگىدىن ئەتتىڭ، پەردەئى جانىمدىن ئەت،
بولسا ئانىڭ ئاستىدا ناگاھ تەنىڭ تاۋشالغۇدەك.
(گۇل بەرگىدىن يىپەك كىيىم قىپسەن، ئەگەر ئۇ تېنىڭگە
پېتىپ كېتىدىغان بولسا، جېنىمنىڭ پەردىسىنى ئىشلەت.)

ئەي كوكۇل، نەقدى ھەياتىڭ قىل فەنا يولىدا سەرف،
ھەيف ئىبرۇر گەر بولسا ئومرى نوھ ئۇچۇن سىغالغۇدەك.
(ئەي كوكۇل، ھاياتىڭ بايلىغىنى يوقلىش يولىغا سەرپ قىل،
ئومۇر نوھ پەيغەمبەرنىڭ ئومرىدەك بولىدىغان بولسا ئۇۋال
كېتىدۇ.)

بىر زەماندۇر ئومر ئەزمى دەشت ئىتىب، ئاسۇدە بول،
بولساڭ ئەبنايى زەمان بىدادىدىن قىينالغۇدەك.
(ئەگەر زامانداشلارنىڭ ئازاۋىدىن قىينالغىدەك بولساڭ،
بىر زامان ئومرىڭلى چول - دەشتتە ئوتكۇزۇپ ئارام تاپ.)





ئەي كوڭۈلدە شەھدى لەئلىڭ ھەسرەتىدىن يۈز تىشۈك،
ھەر تىشوكدۈر شەھد زەمبورى ئۆيى يەڭلىغ چۈچۈك.
(ئەي گۈزەل، شىرىن لىۋىڭ ھەسرىتىدىن كوڭلۈمدە يۈزلەپ
توشۈك بار، ھەربىر توشۈكى خۇددى ھەسەل كۈنىكىدەك تاتلىق.)

گەر تىرى بىرلە سۆڭەكىمەن، تونىمە قىلماس ھەم ئىتىڭ،
كىم تىرى ئەسرۇ قاتىغ بولمىش، سۆڭەك ئەسرۇ چۈرۈك.
(بىر تېرە، بىر سۆڭەك بولۇپ قالدىم، ئۆنى ئىتلىرىڭمۇ يىمەيدۇ،
تېرە قېتىپ كەتسە، سۆڭەكمۇ چىرىپ كېتىدىكەن.)

نى لەبىڭدىن كام تاپتىم، نى كوزۈڭدىن ھەجر ئوقى،
بۇ سىفەت مەھرۇملىقتىن نى تىرىكمەن، نى ئولۈك.
(يا لىۋىڭدىن لەززەت تەگمىدى، يا كوزۈڭدىن ھەجر ئوقى؛
بۇنداق مەھرۇملىقتىن يا تىرىك ئەمەسمەن، يا ئولۈك.)

ئۆيلە زەنجىرى جۇنۇن رەسۋاسىمەنكىم، ھەر زەمان،
تىكرەمە فەرھادۇ مەجنۇندەك يىغىلمىش بىر سۈرۈك.
(مەن باغلاقتىكى شۇنداق رەسۋا ساراڭمەنكى، چورەمگە ھەمىشە
پەرھات، مەجنۇندەك بىرنىمىلەر ئولىشىۋالىدىغان بولدى.)

ئىشق ئوتىدىن قۇللۇغۇڭ داغىنى قويدۇم كوكسۇمە،
ئۆزنى بۇنەۋئ ئەيلەدىم ئىشق ئەھلى ئىچرە بەلگۈلۈك.

(كوكسۈمگە ئىشق ئوتىدىن قوللۇق دېگىنى باستىم، ئاشىقلار ئىچىدە بەلگىلۈك بولاي دەپ شۇنداق قىلدىم.)

پەقىر ۋادىسىدا ئوزلۇك نېچچە كەمرەك ياخشىراق،
يولنى ئاسان قەتئى ئېتەر سالىك يېڭىلرەك بولسا يۈك.
(پېقىرلىق ۋادىسىدا شەخسىيەت قانچە ئاز بولسا، شۇنچە ياخشى، چۈنكى يۈك يېنىك بولسا، يولۇچىغا يۈرۈش ئاسان بولىدۇ.)

ئەلگە ئوت سالدىڭ، ۋەلى كويدى نەۋائى غۇسسەدىن،
ئوخشاماس ئوت بىرلە كويدۈرگەنگە بۇ يەڭلىغ كويۈك.
(سەن ئەلگە ئوت قويدۇڭ، ناۋايى قايغۇدىن كويدى، لېكىن بۇنداق كويۈك ئوت بىلەن كويدۈرگەنگە زادى ئوخشىمايدۇ.)





ئىككى غۇنچەڭ ئېرمەس، ئەي گۇلچېھرە، تەڭ،
ئاغزىڭ ئەسرۇ تارۇ، كوڭلۇڭ ئەسرۇ كەڭ.
(ئەي گۇلچېھرە، سېنىڭ ئىككى غۇنچەڭ بىردەك ئەمەس:
ئاغزىڭ بەك تار، كوڭلۇڭ بەك كەڭ.)

ئاغزىڭە تەگمەس ئۇزارىڭ بىرلە سوز،
بولمادى خۇرشىد بىرلە زەررە تەڭ.
(ئاغزىڭ جامالىڭ بىلەن سوز تالاشمايدۇ،
چۈنكى زەررە قۇياش بىلەن تەڭ ئەمەس ـ تە.)

لالەنىڭ داغى بولۇر چۈن ئورتادا،
نېگە تۇشمىش ئارەزىڭ يانىدە مەڭ.
(لالىنىڭ دېغى ئوتتۇرىدا بولاتتى، سېنىڭ
مېڭىڭ نىمىشقا يۈزۈڭنىڭ بىر چېتىدە؟)

بولدى ئىلىگىم داغۇ، كوكسۇم زەخمى فاش،
كىم تەنىمدە تون يوقۇ، ئىلگىمدە يەڭ.
(بىلىگىمنىڭ دېغى، كوكسۇمنىڭ زەخمى ئاشكارە بولۇپ
قالدى، چۈنكى بىلىگىم يەڭسىز، ئۇچام كىيىمسىز.)

سالغۇچە ئالەمگە ئوت ئارەزنى ئاچ،
كىم جەھاننى كويدۇرۇر ئول ئوتاۇغ ئەڭ.

(جاھانغا ئوت قوياي دىسەڭ جامالىڭنى ئاچ، چۈنكى
جاھاننى شۇ ئوتلۇق چىراي كويدۇرىدۇ.)

ھوسن دەئۋاسىغە قول يەگدىن چىقار،
يۈز يەدى بەيزا چىقارغاندە نى يەڭ.
(قول ھوسن دەۋاسى قىلىپ يەگدىن چىقمەن دەيدۇ،
يەڭ يۈز ئاپپاق قول چىقارغان بىلەنمۇ بىكار.)

دەڭ قىلمىشتۇر نەۋائىنى خۇمار،
ئاڭا تۇتسۇن بىر قەدەھ، ساقىغە دەڭ.
(ناۋايىنى مەي خۇمارى تۇتتى، ساقىغا ئېيتىڭ،
ماڭا بىر قەدەھ تۇتسۇن.)





غەم خەزانى زاھىر ئەتمىش چىھرەئى زەردىم مېنىڭ،
بارغالى يەلدەك بەھارى ناز پەرۋەردىم مېنىڭ.
(جىلۋىلىك باھارىم شامالدەك ئۇچۇپ كەتتى،
غەم كۈزى سارغايغان چىرايىمنى ئاشكارىلىدى.)

تەلبەلەردەك سوزلەشۇرمەن ئوز - ئوزۇم بىرلەن مۇدام،
چۈن ئۆزۈمدىن ئوزگە يوق ئالەمدە ھەمدەردىم مېنىڭ.
(خۇددى ساراڭدەك ھەمىشە ئوزەم بىلەن ئوزەم سوزلىشىمەن،
چۈنكى دۇنيادا ئوزەمدىن باشقا مۇڭدىشىم يوق.)

تۇفراق ئولسام كويىدا، ئەي ئەبرى رەھمەت يامغۇرى،
قىل مەدەت ئانچە كىم، ئاندىن چىقماغاي گەردىم مېنىڭ.
(ئەي شەپقەت بۇلۇتىنىڭ يامـغۇرى، مەن ئۇنىڭ كوچىسـىدا
توپىغا ئايلانسام، ياردەم قىـل، ئۇ يەردە مەن تـوزاڭ بولۇپ
توزۇپ كەتمەي.)

چىقتى جان بىلمەي مەقامىن، مۇژدەئى بەر، ئەي مەسىھ،
كىم قايۇ مەنزىلدەدۇر مىھرى جەھانگەردىم مېنىڭ.
(ئۇنىڭ نەدىلىگىنى بىلمەي جېنىم چىقتى، ئەي ئەيسا مەسىھ،
بىر خۇش خەۋەر بەرگىنە، جاھان كېزىپ يۈرگەن قۇياشىمـنىڭ
مەنزىلى نەدە؟)

ھەر نېچچە كوڭلۇم ساۋۇغ ئاھىدىن ئەيتۇر ئاھكىم،
يارغە ياقماس نىكىم ئەيتۇر بۇدەمى سەردىم مېنىڭ.
(ئاھ، كوڭلۇم سوغاق ئاھىدىن نىمە بولسا شۇنى ئىزھار قىلدى،
بىراق، بۇ سوغاق دىمىمدىن نىملا چىقمىسۇن، يارغا ياقمايدۇ.)

رىزق چۇن مەقسۇم ئېرۇر، بىر قۇرس ئۇچۇن ھەركۇن نىدۇر
چەرخدەك سەرگەشتەلىك كويىدا ناۋەردىم مېنىڭ.
(رىسىق دىگەن تەقسىم قىلىنغان، بىر توقاچ ئۈچۈن .ھەر كۈنى
ئۇنىڭ كوچىسىدا پەلەك چاقىدەك پىقىراپ يۈرگىنىم نىمىسى؟)

ئەي نەۋائى، تاكى ئۇردى مىھر نەقشىن تاسى چەرخ،
بۇ بىسات ئىچرە ئەجەب شەش دەرۋەدۇر نەردىم مېنىڭ.
(ئەي ناۋايى، پەلەك شىشە خالىغا چىكىت نەقش قىلىنغاندا،
ئەجىبا، مېنىڭ ساقامنىڭ چىكىتى ئالتە چىقتى.)





خەيالىڭ ھوسنىغە كوڭلۈمدە زىينەت بەرسە ھىجرانىڭ،
ئېرۇر گۇلگۇنە قان، مەششاتە ئىشقۇ كوزگۇ پەيكانىڭ.
(ھىجرانىڭ كوڭلۈمدە ھوسنۇڭ تەسەۋۋۇرىغا زىننەت بەرسە،
ئىشق - پەدەزچى، قان - ئەڭلىك، كىرپىك ئوقۇڭ ئەينەك.)

جەفا سەرلەۋھىدە قىلدى ئەلىف مەشقى كوزۇڭ گويا
ئەلىفدەك جانغە نىش ئۇرماققە سەفلەر چەكتى مۇژگانىڭ.
(كوزۇڭ جاپا سەرلەۋھىسىنى يازغاندا "ئەلىپ" ھەرپىنى مەشىق
قىلدى، كىرپىكلىرىڭ ئەلىپدەك نەشتەرلىرىنى جانغا سانچىش ئۈچۈن
سەپ تارتتى.)

تۈشۈمدە ۋەسل ئېردى، ئەي كوڭۇل، يارەب، بەلا ئۇرسۇن
سائى كىم، مېنى ئويغاتتى ئەجەپ ھالەتتە ئەفغانىڭ.
(ئەي كوڭۇل خۇدا سائا بالا بەرسۇن، چۈنكى چۈشۈمدە ۋىسال
تاپقان ئىدىم، نالە - زارىڭ قىرىشقاندەك ئويغىتىۋەتتىڭ.)

دىماغى يوق مۇشەۋۋەش بولماغان، گوياكى بۇترەتمىش،
جەھان باغىدا سەۋدا سۇنبۇلى زۇلفى پەرىشانىڭ.
(ئىشق سۇنبۇلدەك چىگىلەك چاچلىرىڭنى يەلپۈگەندە، جاھان
باغىدا پەرىشان بولمىغان ئادەم قالمىدى.)

نېچە ياغدۇرسا غەم تاشىن فىراق ئەتفالى، ئەي مەجنۇن،
نى غەم باش ئۈزرە لەيلى بارگاھى بولسە قالقانىڭ.
(ئەي مەجنۇن، لەيلى بار گاھى باش ئۈستىدە قالقان بولۇپ تۇرغاندا، پىراق باللىرى غەم تاشلىرىنى قانچە ياغدۇرسمۇ نىمە غەم.)

قەفەس قەيدىدەدۇر بۇلبۇل، بۇ كىم ۋەيرانە تۇتمىش جوغز،
ۋەفاسى يوق ئىكەننى بىلدى گويا ئەھلى دۇنيانىڭ.
(بۇلبۇل قەپەزگە بەنت، ھۇقۇش ۋەيرانىلىقتىن جاي ئالدى،
گويا ئۇلار دۇنيا ئەھلىنىڭ ۋاپاسى يوقلىغىنى بىلىۋالدى بولغاي.)

بۇ بەزم ئەھلى نىفاقىدىن تارىقمىش كوڭلۇم، ئەي ساقى،
ئىزىپ بىھۇش دارۇ تۇت ماڭا يەتكەندە دەۋرانىڭ.
(بۇ بەزم ئەھلىنىڭ ئىككى يۈزلىمىلىكىدىن كوڭلۇم بىزار بولدى، ئەي ساقى، نوۋىتىم كەلگەندە قەدەھكە بىھۇش قىلىدىغان دورا ئېزىپ بەرگىنە)

نەۋائى ھەجرىدە نى نەۋ سىيلى ئەشك ئاققۇزدۇڭ،
ۋىسالى بولدى چۇن مۇمكىن، ئوتەرگە يوقتۇر ئىمكانىڭ.
(ناۋايى، جۇدالىق دەردىدە نىمانچە كوزۇڭدىن ياش سېلىنى ئاققۇزدۇڭ، ئەگەر ۋىسال پەيتى كېلىپ قالسا، بۇ سەلدىن ئوتۇشۇڭ مۇمكىن ئەمەسقۇ.)





قارا كوزۇم كەلۇ مەردۇملۇغ ئەمدى فەن قىلغىل،
كوزۇم قاراسىدا مەردۇم كەبى ۋەتەن قىلغىل.
(ئەي قارا كوزلوكۇم، كەل، ئەمدى ھەممەت يۇسۇنىنى جارى قىل،
كوزۇمنىڭ قارىسىدا قارچۇق بولۇپ جاي ئال.)

يۇزۇڭ گۇلىگە كوڭۇل رەۋزەسىن ياسا گۇلشەن،
قەدىڭ نىھالىغە جان گۇلشەنىن چەمەن قىلغىل.
(يۇزۇڭ گۇلىگە كوڭۇل بېغىنى گۇلشەن قىل،
قەددىڭ كوچىتىگە جان گۇلشىنىنى چىمەنزار قىل.)

تەكاۋەرىڭغە باغىر قانىدىن خىنا باغلا،
ئىتىڭغە غەمزەدە جان رىشتەسىن رەسەن قىلغىل.
(ئۇچقۇر ئېتىڭغا جىگەر قېنىدىن خىنا باغلاپ،
ئىتىڭغا ئەلەملىك جان رىشتىسىنى ئاغامچا قىل.)

فىراق تاغىدا تاپىلسا توفراغىم، ئەي چەرخ،
خەمىر ئېتىپ يەنە ئول تاغدەك كوھكەن قىلغىل.
(ئەي پەلەك، پىراق تېغىدا تۇپرىغىم تېپىلسا، قايىتىدىن لاي
ئېتىپ شۇ تاغدا يەنە تاغ قازغۇچى قىلغىل.)

يۇزۇڭ ۋىسالىغە يەتسۇن دىسەڭ كوڭۇللەرنى،
ساچىڭنى باشتىن ـ ئاياغ چىن ئىلە شىكەن قىلغىل.

(كوكۈللەرنى يۈزۈك ۋىسالىغا يەتسۇن دىسەڭ،
چاچلىرىڭنىڭ چىگىلەكلىرى بىلەن ئوراپ ئالغىن.)

خەزان سىپاھىغە، ئەي باغبان، ئەمەس مانىئ،
بۇ باغ تامىدا گەر ئىگنەدىن تىكەن قىلغىل.
(ئەي باغۋەن، بۇ باغنىڭ تاملىرىنى يىڭنە بىلەن چىتلىۋەتكىنىڭ
بىلەنمۇ كۈز لەشكەرلىرىگە توسقۇن بولالمايدۇ.)

يۈزىدە تەرنى كورۇپ ئولسەم، ئەي رەفىق، مېنى
گۈلاب ئىلە يۇۋۇ گۈل بەرگىدىن كەفەن قىلغىل.
(ئەي دوستۇم، يۈزىدىكى تەرنى كورۇپ ئولۇپ كەتسەم،
مېنى گۈلاپ بىلەن يۇيۇپ، گۈل بەرگىدىن تىكىلگەن كېپەنگە ئورا.)

نەۋائى، ئەنجۇمەنى شەۋق جان ئارا تۈزسەڭ،
ئانىڭ باشاغلىق ئوقىن شەمئى ئەنجومەن قىلغىل.
(ناۋايى، جان ئىچىدە ئىشق سورۇنىنى تۈزمەكچى بولساڭ،
ئۇنىڭ باشاقلىق ئوقىنى - كوزىنى سورۇنىنىڭ چىرىغى قىلغىن.)



باغ مەندەك سارغارىب، بۇلبۇل مېنىڭدەك بولدى لال،
گۇييا مۇنداق ئىمىش بىر گۇلدىن ئايرىلغانغە هال.
(باغ مەندەك سارغىيىپ، بۇلبۇل ماڭا ئوخشاش گاچا بولۇپ قالدى،
گۇلدىن ئايرىلغاندىن كېيىن ئەھۋال شۇنداق بولىدىكەن.)

يەردەكى يافراغ غەرىبۇ خاكسار ئەر بولماسا،
مەن كەبى نى ۋەجھىدىندۇر يۈزى سارىغ، ئەشكى ئال.
(يەردىكى يوپۇرماق غېرىپ بولۇپ دەسسەلگەن بولمىسا،
نېمە ئۈچۈن ماڭا ئوخشاش ئۇنىڭ يۈزى سېرىق، يېشى قىزىل.)

سۇغا كىم تۇشمىش قىزارغان بەرگلەر، كورگەن كىشى
كوز ياشىم ئىچرە باغىر پەرگالەسى ئەيلەر خەيال.
(سۇغا چۈشكەن قىزىلگۈل بەرگلىرىنى كورگەن كىشى، ئۇنى
كوز ياشلىرىم ئىچىدىكى جىگەر پارچىلىرىمىكىن دەپ قالىدۇ.)

شاخ مەجنۇندۇركى، ئوريان بولۇبان ئەفغان قىلۇر،
بەرگ لەيلىدۇركى، نىلۇ ئىگنە بىرلە قازدى خال.
(شاخ ـ يالاڭغاچ هالدا يىغان چېكىۋاتقان مەجنۇن،
بەرگى بولسا يىڭنە ۋە نەشتەر بىلەن خال چېكىۋالغان لەيلى.)

ھەجر ئارا ئاھىمغا باقماي باردى، لېكىن شۇكر ئېرۇر،
كىم خەزاندا سەرۋغە ئاسىب يەتكۇرمەس شەمال.

(جۇدالىق دەردىدىن چىققان ئاھىمغا پىسەن قىلماي كەتتى، شۇكرى،
كۆز پەسلىدە چىققان شامال سەرۆگە زەرەر يەتكۈزەلمەيدىكەن.)

بۇ سارىغ رۇخسار ئۆزە ھەر سارى ئەشكىم ئوخشاشۇر
بىر خەزانلىغ باغ ئىچىندە ھەر تەرەف رەۋشەن زۇلال.
(بۇ سېرىق يۈزۈمگە چۈشكەن كوز ياشلىرىم، خۇددى غازاڭ
بولغان باغ ئىچىدە ھەر تەرەپكە ئاققان سۈزۈك سۇغا ئوخشايدۇ.)

ۋەسل، ئاگىلا، ئىشق باغىنىڭ بەھارىدىن نىشان،
ھەجر، بىلگىل، گەر تىلەر بولساڭ، خەزانىدىن مىسال.
(ۋىسالنى ئىشق بېغىنىڭ باھارىدىن نىشان دەپ بىل، ھىجرانى
بولسا غازاڭ پەسلىنىڭ تىمسالى دەپ بىل.)

بۇ چەمەن رەئنالارى سەركەشلىك ئەتكەندىن نى سۇد،
كىم خەزان تاراجىدىن ئىيمىن ئەمەستۇر بىر نىھال.
(ئەي چىمەن رەئنالىرى، غادايغاننىڭ نىمە پايدىسى؟
ھېچبىر تىك كوچەت غازاڭ پەسلىنىڭ بۇلاڭ-تالاڭىدىن قوتۇ-
لالمايدىغۇ؟)

ئەي نەۋائى، بۇ خەزان ئولغاي بەھار ئىلە بەدەل،
كەلسە دەۋلەت گۈلبۇنى شەھزادەئى ساھىب جەمال.
(ئەي ناۋايى، ئەگەر دەۋلەت گۈلى بولغان ساھىب جامال
شاھزادە كەلسە، خەزان پەسلى باھارغا ئالمىشاتتى.)



بولمىش ئانداق مۇنقەتىڭ ئەھلى زەماندىن ئۇلفەتىم،
كىم ئۆزۈم بىرلە چىقىشماس ھەم زەمانى سوھبەتىم.
(زاماندىش ئۇلپەتلىرىمدىن ئالاقەمنى ئۈزدۈم، چۈنكى ئۇلار
مەن بىلەن چىقىشمايدۇ، بىر دەملىك سوھبىتىمنىمۇ ياقتۇرمايدۇ.)

ئەي خۇش ئۇلكىم، تۇتمىش ئىردى ۋەھش ئىلە سەھرادا ئۇنس،
مۇھىش ئەھۋالى ماڭا كىم بار ئۆزۈمدىن ۋەھشەتىم.
(دەشت - سەھرادا ياۋايى ھايۋانلار بىلەن ئۇلپەت قۇرغانلار خۇش
يۈرىشىدۇ، مەندە ياۋايىلىق بولغانلىغى ئۈچۈن ئۆزەمدىن قورقىمەن.)

ئىستەرەم قاچماق ئەدەم ۋادىسىدىنكىم، كىرگەلى
ۋامىقۇ، فەرھادۇ، مەجنۇن بەس غولۇدۇر خىلۋەتىم.
(يوقلۇق چۆلىدىنمۇ قېچىپ كېتەي، چۈنكى ۋامىق، پەرھاد،
مەجنۇنلار ئارقامغا كىرىۋېلىپ ئارامىمنى بۇزۇۋەتتى.)

تولغانۇرمەن ئۆزلۈكۈمدىن چىقغالى، بۇ كىم ئىرۇر
دەرد ۋادىسىدا سەرگەردان قۇيۇندەك ھەيئەتىم.
(شەخسىيىتىمدىن ئاجراش ئۈچۈن تولغىنىمەن، بۇ دەرد چۆلىدە
سىياقىم پىقىراپ يۈرگەن قۇيۇنغا ئوخشاپ قالدى.)

ئەي ئەجەل، تەن خىرقەسىن كۆيدۈركى، بولمىش بەس ئاغىر،
بۇ مەلامەت ئوقلارى بىرلە تىكىلگەن كىسۋەتىم.

(ئەي ئەجەل، تېنىمدىكى شەيخ پىرىجىسىنى كويدۇرۇۋەت، بۇ مالامەتئوقلىرى بىلەن تىكىلگەن كىيىم بەك ئېغىرلىق قىلىۋاتىدۇ.)

ئەي فەلەك، ئەنجۇم ئۇشاق تاشن يىغىب باشمغە ئۇر،
چۈن فەنا مەيخانەسى خىشتىدىن ئولدى تۇربەتىم.
(ئەي پەلەك ئۇششاق يۇلتۇز تاشلىرىنى يىغىپ بېشىمغا ئات،
مېنىڭ قەۋرەم يوقۇلۇش مەيخانىسىنىڭ كېسەكلىرىدىن پەيدا بولغان.)

يەتتى كوكنى كوك ۋەرەقلەردەك ساۋۇرغاي هەر تەرەف،
تاقى مىنايى ئارا چىرمالسا ئاهى هەسرەتىم.
(هەسرەتلىك ئاهىم ئاسمان گومبىزىنى قاپلايدىغان بولسا،
يەتتە پەلەكنى كوك ۋاراقتەك هەر يانغا سورۇۋېتىدۇ.)

قوي دۇرۇ فىروزە بەهسىنكىم، نۇجۇمى چەرخنى
نىلۇفەر بەرگى ئوزە شەبنەمچە كورمەس هىممەتىم.
(ئۈنچە - مارجان، فىرۇزە گەپىنى قوي، مېنىڭ هىممىتىم ئالدىدا ئاسماندىكى يۇلتۇزلار نىلۇپەر بەرگىدىكى شەبنەمچىلىكمۇ يوق.)

لەئلىدەك باشىم ئاسلسۇن غەرقەئى خۇناب ئولۇب،
لەئل تىككەن سەلتەنەت تاجىغە بولسا رەغبەتىم.
(ئەگەر ياقۇت ئورنىتىلغان سەلتەنەت تاجىغا قىزىقسام،
بېشىم ئېسىلىپ، ياقۇتتەك قانغا غەرق بولسۇن.)

تۇرفە كوركى، خەلق كامى بىرلە ئومرۇم بولدى سەرف،
تۇرفەراق بۇكىم بىراۋگە ياقمادى بىر خىزمەتىم.

(ئۆمرۈمنىڭ خەلق غېمى ئۈچۈن سەرپ بولغىنىغا ھەيران بولسۇن، تېخىمۇ ھەيران بولىدىغان ئىش شۇكى، قىلغان خىزمىتىم ھېچكىمـ-
گە ياقمىدى.)

ئەي ناۋائى، ئىككى ئالەمدىن كېچىپ تاپتىم ۋىسال،
بۇ ئىكى بۇتخانەدىن بولمىش بۇ يولدا ئافەتىم.
(ئەي ناۋايى، ئىككى ئالەمدىن كېچىپ ۋىسال تاپتىم،
چۈنكى بۇ ئىككى بۇتخانە ماڭا بۇ يولدا ئاپەت بولغان ئىدى.)





تۈن ئاقشام بولدىيۇ كەلمەس مېنى شەمئى شەبىستانىم،
بۇ ئەندۇھ ئوتىدىن ھەردەم كويەر پەرۋانەدەك جانىم.
(كەچ بولۇپ كەتتى، ئويۇمنى يورۇتىدىغان چىرىغىم كەلمىدى،
بۇ قايغۇ ئوتىدا جېنىم پەرۋانىدەك كويۇپ كېتىۋاتىدۇ.)

نى غەم كورگۈزسە كوكسۇم پارەسىن چاكى گىرىبانىم،
كورۈنمەس بولسا كوكسۇم يارەسىدىن داغى پىنھانىم.
(ياقامنىڭ يىرتىغى تىلىنغان كوكسۇمنى كورسەتسە، مەيلى،
بىراق كوكسۇم يارىسىدىن يوشۇرۇن داغلىرىم كورۈنمىسە بولاتتى.)

غەمدىن دۈررى مەكنۇندەك سىرىشكىم ئاقتى جەيھۇندەك،
مۇزەييەن قىلدى گەردۇندەك جەھاننى ئەشكى غەلتانىم.
(ئۈنچە غېمىدە ئۈنچىدەك ياشلىرىم دەريا بولۇپ ئاقتى، بۇ
ياش تامچىلىرىم جاھاننى يۇلتۇزلۇق ئاسماندەك بېزىۋەتتى.)

فەلەك ھەم تولدى كەۋكەبدىن، قۇياش ھەم تۇشتى ئەشھەبدىن،
كېلىپ تۇشمەس بۇ مەركەبدىن مېنىڭ خۇرشىدى رەخشانىم.
(ئاسمان يۇلتۇزغا تولدى، قۇياشمۇ دۇلدۇلدىن چۈشتى، بىراق،
مېنىڭ نۇرلۇق قۇياشىم ئاتتىن چۈشكىنى يوق.)

جەھاننى زۇلمەت ئەتتى چەھ، بۇ زۇلمەت ئىچرە ئولگۇم، ۋەھ،
ماگا بولساڭ نى خىزرى رەھ، نېتىپ ئەي ئابىھەيۋانىم.

(قاراڭغۇلۇق جاھاننىڭ قۇدۇقىدا ئايلاندۇردى، بۇ قاراڭغۇلۇقتا ئۆلىدىغان ئوخشايمەن، ئەي، ئابىھايات، مېنى ساڭا باشلايدىغان خىزىر بارمۇ؟)

دىمە كوكتىن قۇياش كەتمىش، فەلەككە تىرەلىك يەتمىش،
ئۇل ئاي ھەجرىدە تار ئەتمىش فەلەكنى دۇدى ئەفغانىم.
(كوكتىن قۇياش كېتىپ، جاھاننى قاراڭغۇلۇق باستى، دىمە،
ئۇ ئاينىڭ پىراقىدا چەككەن ئاھىمنىڭ تۇتۇنى جاھاننى قارايتىۋەتتى.)

نەۋائى كەبى ھىجراندىن بۇ ئاقشام ئولدۇم ئەفغاندىن،
غەمىم يوق بولسا يۈز جاندىن، يېتىپ گەر كەلسە جانانىم.
(بۇ كېچە ناۋائىغا ئوخشاش پىغان بىلەن ئولدۇم، ئەگەر
جانانىم كەلسە، يۈز جېنىم بولسىمۇ بەرسەم، مەيلى ئىدى.)





ۋەيرانە ئىرۇر مەسكەنىم، ئاندىن ماڭا بىسيار غەم،
ئاھىم بىلە ئىشكىدە ئورت، ئەشكىم بىلە دىۋار نەم.
(ماكانىم ۋەيرانە، بۇ، غېمىمنى تېخىمۇ ئاشۇردى، ئاھىم ئوتىدىن
ئىشىك ئورتىنىپ، كوز ياشلىرىمدىن تاملار نەملەشتى.)

نوشىدىن ئەلگە گۇفتۇگۇ، ئەي ھەجر ئىچەرمەن ئاغۇ،
كاش ئولسەمۇ كوڭلۇمنى بۇ ئەندۇھدىن قۇتقارسەم.
(باشقىلارغا شېرىن گېپى بار، مەن پىراقىدا زەھەر يۇتىمەن،
كاشكى ئولۇپلا، كوڭلۇمنى بۇ قايغۇدىن قۇتۇلدۇرسام.)

قىل ئىشق دەيرىدە مەقەر، سوككانىغە سالغىل نەزەر،
كىم بار بۇ مەجمەئ ئىچرە ھەر دوردەكەشى خۇممار جەم.
(ئىشق مەيخانىسىغا ئورناشقىن ۋە ئادەملىرىگە نەزەر سال، بۇ يەركە
مەينىڭ دۇغىنى ئىچىدىغانلار توپلانغان.)

ھەر يەركى ئاندا بىر نەفەس ئىشرەتقە تاپسام دەست رەس،
يۇز قەتلە ئەيلەرمەن ھەۋەسكىم بولسا ئېردى يارھەم.
(نەدە بولمىسۇن، بىر پەس خۇش بولۇش ئىمكانىيىتى تېپىلسا،
يارىممۇ بىللە بولسا، مانا شۇنى يۇز مەرتىۋە ھەۋەس قىلاتتىم.)

ساقى بۇ كۇن مەينى ئۇنۇت، مەندەك دەمى خۇنابە يۇت،
مۇترىب نەۋائى نەۋھە تۇت، سازىڭغە باغلا تار بەم.

(ئەي ساقى، بۈگۈن مەينى ئۈنتۈپ، ماڭا ئوخشاش قان يۇت،
ئەي سازەندە، سازىڭغا بوم تار سېلىپ، مۇڭلۇق پەدىگە چال.)

دىسەمكى: ئەي بەدمىهر ئوغۇل، يۈزۈڭ كورۇپ ئاي تۇتتى يول،
دەر: "يار كويى گەر باردى ئول، بىر شەبرەۋى ئەيياركەم."
("ئەي رەھمى يوق ئوغۇل، ئاي سېنىڭ يۈزۈڭگە قاراپ ماڭدى"
دىسەم، ئۇ: "يار كوچىسىغا كەمەك ئەيياردەك بىر ئوغرى كەتتى"
دەيدۇ.)

مىسكىن نەۋائى بەرسە جان، ئەي دىدە، ھەردەم توكمە قان،
ئول ھەرنىچە قىلسا فىغان، سەن ئاسراغىل زىنھار دەم.
(ئەي كوز، مىسكىن ناۋايى جان بەرسىمۇ، سەن قان ئاققۇزما،
ئۇ قانچە پىغان كوتەرسىمۇ، سەن ئۇنىڭغا يەل بەرمە!)





يۈزۈڭ غەمدىن ئېرۈر ئەبرى نەۋبەھار كوزۈم،
نى ئەيب، يەر يۈزىنى قىلسا لالەزار كوزۈم.
(يۈزۈڭنى ئويلاپ، كوزۈم باھار بۇلۇتىغا ئايلاندى، بۇ كوزۈم
يەر يۈزىنى لالىزارغا ئايلاندۇرسا، نىمە يامىنى بار.)

سەۋادۇ قانى بىلە بىر غەرىب لالە ئېرۇر،
كى لالەزار بەسى قىلدى ئاشكار كوزۈم.
(كوزۈمنىڭ قارچۇغى ۋە قېنىدىن ئاجايىپ لالە پەيدا بولىدۇ،
شۇنداق لالەزارنى كوزۈم كوپ پەيدا قىلدى.)

نى قانى لالە ئېرۇر،نى سەۋادى داغى ئانىڭ،
كى ۋويدى ھەجر ئوتىدىن داغى ئىنتىزار كوزۈم.
(ئۇنىڭ قېنى بىلەن قارىسى لالە پەيدا قىلىپلا قالماستىن،
بەلكى بۇ كوزۈم جۇدالىق ئوتىدىن ئىنتىزارلىق دېغىنىمۇ پەيدا
قىلدى.)

ئەگەرچە قىلدى مېنى خارۇ-زار كوڭلۇمۇ بەس،
ۋەلىك ئەيلەدى كوڭلۇمنى خارۇ-زار كوزۈم.
(كوڭلۇم مېنى خار-زار قىلغان بولسا، كوزۈم
كوڭلۇمنى خارراز قىلدى.)

نی کانو بەھر ئـکەنکـىم، لەبۇ تىشىك غەمىدىن
گۈلۈ سومەنغە قىلۇر لەئلۇ دۇر نىسار كوزۇم.
(لېۋىڭ بىلەن چىشىڭنى ئـويلاپ كـوزۇم گـۈل بىلەن سـىمەنگە ياقۇت ھەم ئۇنچە تەقدىم قىلدى، ئۇنى كان بىلەن دېڭىز تەقدىم قىلدىمىكىن دەپ ئويلىما.)

بۇ كىم قارادى چۇ تەر دامان ئېردىيۇ غەمماز،
فىراق شامىدادۇر تىيرە روزگار كـوزۇم.
(كوزۇم چېقىمچى ھەم سىر ساقلىـمايـدىغان نـەرسە بولغانلىغى ئۇچۇن، جۇدالىق كېچىسى قاراڭغۇلۇق تىقىلىپ قارىيىپ كەتتى.)

نەۋائى، ئەيلە نەزەر تەركىنى دىمەڭ، چۇنكى
مەن ئىختىيار ئېتىبان، قىلماس ئـىختىيار كوزۇم.
(ناۋايى، ئۇنىڭغا ئەمدى نەزەر سالما، دىـمەڭلار، چۇنكى مەن خالىغان نەرسىنى كوزۇم خالىمايدكەن.)





ئىشق ئارا مەنمەن دەمى بىمەھنەتو غەم بولماغان،
جاندىن مەھروم ئولۇپ، جانانغە مەھرەم بولماغان.
(مۇھەببەت يولىدا بىردەممۇ جاپاسىز، غەمسىز ئۆتمىگەن ئادەم پەقەت مەن، جېنىمدىن يىراقلىشىپ، جانانغا يېقىنلىشالمىغانمۇ مەن.)

يۈز ۋەفا ئەيلەب، جەفادىن ئۆزگە نەفئى كورمەگەن،
مىنىڭ جەفا كورۇپ، ۋەفاسى زەررەئى كەم بولماغان.
(يۈزلەپ ۋاپا قىلىپ، جاپادىن ئۆزگە نەپ كورمىگەن، ۋاپانى قىلچە كەم قىلماي، جاپانى كوپ كورگەنمۇ مەن.)

مىنىڭ قوياشچە كورگەن ئۆز يارىن، ۋەلى يار ئاللىدا
مىنىڭ ئۆلۈشدىن بىرىچە زەررەنىڭ ھەم بولماغان.
(ئۆز يارىنى مىڭ قۇياشقا تەڭ كورۇپ، لېكىن يار ئالدىدا زەررىنىڭ مىڭ ئۆلۈشدىن بىرسىدەك نەزەرگە ئېلىنمىغانمۇمەن.)

ئالەم ئەھلى ئىشق ئارا رەسۋالىغىم تەئىن ئەتمەگىز،
كىمدۇرۇر ئاشىق بولۇپ رەسۋايى ئالەم بولماغان.
(ئەي ئالەم ئەھلى، ئىشق يولىدىكى رەسۋالىغىم ئۈچۈن تاپا-تەنە قىلماڭلار، زادى ئاشىق بولۇپ رەسۋايى ئالەم بولمىغان كىم بار؟)

ئەنجۇم ئېرمەس دۇدى ئاھىم ئوتىدىن كوك سەقفىدە،
ۋەھكى، بۇ تەردىن بىنايى قالمادى نەم بولماغان.
(ئاسماننى قاپلىغان يۇلتۇز ئەمەس، ئاھىمنىڭ ئوتىدىن چىققان
تۇتۇندىن ھاسىل بولغان بۇلۇت، بۇ تامچىلاردىن ھـول بولمىغان
ئالەم بىنالىرى قالمىدى.)

دەستىگىرى ئىستەكىم غەمدىن خەلاس ئىمكان ئەمەس،
ئولكى بىر زەررىن كەمەر بېلىگە مەھكەم بولماغان.
(ياردەمچى ئىزلە، ئۇنىڭسىز غەمدىن قۇتۇلۇش مۇمكىن ئەمەس،
ئۇشۇنداق ياردەمچى بولسۇنكى، بېلىگە ئالتۇن كەمەر باغلىمايدىغان.)

ئەي نەۋائى، بىلكى، تاپماس لەئلىدىن قۇتى ھايات،
جاننى تەسلىم ئەيلەمەكلىكگە مـۇسەللەم بولماغان.
(ئەي ناۋايى، بىلگىنكى، جاندىن كېچىپ ئوزىنى تاپشۇرمىغان
ئادەم يارنىڭ لېۋىدىن ھايات ئوزۇغى تاپالمايدۇ.)





يەنە نى قەد جىلۋە قىلدىكىم، دىمەكدىن لال مەن،
يەنە قايسى زۇلف ئاچىلدىكىم، پەرىشان ھالمەن.

(قانداق سۇمباتتۇ، يەنە جىلۋە قىلغان، ھاك - تاڭلىقتىن ئاغزىمغا گەپ كەلمىدى؛ كىمنىڭ چېچىدۇ يەنە يېيىلغان، ئۇنىڭ ئالدىدا ھالىم پەرىشان.)

زەنەخدىن قەددىم "ئەلىف" بولدى ئول ئىككى "لام" دىن
ھەر يانىمدىن فىتنەگەر، ۋەھ، نى ئەجەب گەر "لال" مەن.

(قەددىم ئورۇقلاپ، ئىككى لام ئارىسىدىكى "ئەلىپ"قا ئايلاندى①؛ شۇڭا ئىككى يېنىمدا ئىككى پىتنىچى تۇرغاندا "لال" بولۇپ قالسام ئەجەپلەنمەڭلار.)

ئىتلارىڭنىڭ ئىزىدىن يۈز گۈل كوزۇم باغىدەدۇر،
شۇكر ئېرۇر بۇ ھەمكى ئىشقىڭ يولىدا پايمال مەن.

(ئىتلىرىڭنىڭ ئىزىدىن كوزۇم بېغىدا يۈزلەپ قىزىل گۈل ئېچىلدى، شۈكرى، بۇ بولسىمۇ ئىشقىڭ يولىدا ئاياق - ئاستى بولغانلىقىمنىڭ نەتىجىسى.)

---

① ئىككى لام ئوتتۇرىسىدا ئەلىپ بولسا "لال" سوزى كېلىپ چىقىدۇ.

جىسمىم ئەندۈھ ئىچرە دەرد ئاستىدا قالمىش نى ئەجەپ؟
ئەگمە قەد بىرلە ئەگەر زۇلفۇڭ غەمدىن "دال" مەن ①.
(جىسمىم قايغۇ ئىچىدە، دەرت ئاستىدا قالدى، بۇنىڭغا ئەجەپلەنمە،
چۈنكى زۇلفۇڭنى ئويلاۋېرىپ قەددىم ئېگىلىپ "دال" غا ئوخشاپ
قالدى.)

ئىشتى ئول كوڭلۇمكى، ۋەسل ئۈچۈن تىلەر ئېردى ھەيات،
شوكرى، ئەمدى ئولغالى ئىشقىڭدا فارىغبال مەن.
(ۋىسال ئۈچۈن ھاياتلىق تىلەيدىغان كوڭلۇم يوتۇپ كەتتى ،شۈكرى،
ئەمدى ئىشقىڭدىن قوتۇلۇپ ئارام تاپىدىغان بولدۇم.)

ئىشق ئوتى بۇ نەۋئىكىم، ئۇريان تېنىمنى ئورتەدى،
ئەھلى دەرد ئۈچۈن فەنا يۈزىگە مۇشكىن خال مەن.
(ئىشق ئوتى يالاڭغاچ بەدىنىمنى شۇنداق ئورتىدىكى، ئەمدى
تۈگىشىپ كېتىۋاتقان دەرتمەنلەرنىڭ يۈزىگە خال بولىمەن.)

ئەي ناۋائى، نى ئەجەپ، يۈزۈڭ ئۈزە يوگۇرسە ياش،
چۈنكى مەجنۇن بولغالى بازىچە نى ئەتفال مەن.
(ئەي ناۋايى، كوز يېشىڭ يۈزۈڭنى بويلاپ يوگۇرسە، ئەجەپلىنىدىغان
نىمىسى بار، چۈنكى مەن مەجنۇن خۇددى بالىلارنىڭ ئويۇنچۇغىغا
ئايلىنىپ قالدىم.)

① "دال" يەنى "د" ھەرپى "ا" ھەرپىنىڭ ئېگىلىپ كەتكەن شەكلى، بۇ ئادەمنىڭ مۈكچىيىپ ئالغانلىقىنىڭ تەسۋىرى.



يۈزۈڭ ئوتىغە تۇتۇن زۇلفى مۇئەنبەرمۇ ئېكەن،
ئاتەشىن لەئلىڭ ئول ئوت ئىچىندە ئەخگەرمۇ ئېكەن.
(ئىپارچېچىڭ يۈزۈڭ ئوتىنىڭ تۈتۈنىمىدۇ؟ چاقناپ تۇرغان
لەئلىڭ (لېۋىڭ) شۇ ئوتىنىڭ چوغىمىدۇ؟)

مېھر سەرچەشمەسىدىن قەترەئىمۇ تامدى، ياخۇد،
ئارەزىڭ بىرلە قۇلاغىڭداغى گەۋھەرمۇ ئېكەن.
(بۇ-قۇياش بۇلىغىدىن تامغان قەترىمىدۇ، ياكى يۈزۈڭ بىلەن
قۇلىغىڭدىكى گوھەرمىدۇ؟)

غەم تۈنى ئاھىم ئوقى ھەر تەرەپ ئول ئاي غەمىدىن،
چەرخىدىن ئوتكەنىنىڭ ئورنىمۇ، ئەختەرمۇ ئېكەن.
(ئۇ، يۇلتۇزمىدۇ، ياكى غەم تۈنى ئۇ ئاينىڭ فىراقىدا ھەر
تەرەپكە ئېتىلغان ئاھىم ئوقىنىڭ ئاسماننى تەشكەن ئورنىمىدۇ؟)

مۇزتەرىب كوڭلۇم ئېكىنمۇ كويەدۇرغان تەن ئارا،
يا بۇ ئاتەشكەدە كۈنجىدە سەمەندەرمۇ ئېكەن.
(بۇ، ئوتخانا بۇرجىكىدىكى سەمەندەرمىدۇ، ياكى تەن ئىچىدە
كويۇۋاتقان بىئارام كوڭلۇممىدۇ؟)

قان ئىكىنمۇ ياكى داغىم ئارا يا ھەجرانىڭدا،
جامى گۇلنارى ئىچىندە مەي ئەھمەرمۇ ئېكەن.

(بۇ، ئانارگۈلدەك جام ئىچىدىكى قىزىل شاراپمىدۇ، ياكى پىراقىڭنىڭ يېڭى زەخمىدىن چىققان قانمىدۇ؟،)

زاھىد ئۇجماغ تىلەدىيۇ، ياردىن مەن ھەم ئوزىن،
يارەب، ئۇشبۇ ئىكي مەتلۇب بەرابەرمۇ ئىكىن.
(زاھىد جەننەتنى تىلىدى، مەن ياردىن ئۇنىڭ ئوزىنى تىلىدىم،
ئەي خۇدا، بۇ ئىككى تىلەك ئوخشاشمىدۇ؟)

ئەي نەۋائى، دىمە فەرھاد پەرىشانلىغىدىن،
ئول بۇ مەجنۇنچە بەلا تاغىدا ئەبتەرمۇ ئىكىن.
(ئەي ناۋايى، پەرھاتنىڭ پەرىشانلىغىنى دىمەي قوي، ئۇ بالا تېغىدا مەن مەجنۇنچىلىك ئاۋارىمىدۇ؟)





ئولكى ھەر تۈن ئويغانسب، يانىدا كورمەس ھەمدەمىن،
يوق ئەجەب، گەرسايەنى ھەمدەم قىلسب ئەيتۇر غەمىن.
(ئۇ ھەر كېچە ئويغىنىپ يېنىدا ھەمدەم يارنى كورمەيدۇ، شۇڭا سايىسىنى ھەمدەم بىلىپ، ئۇنىڭغا ئوز غېمىنى ئېيتسا، نىمە ھەيران بولغۇلۇق.)

قوينىدا ئەفئى، نى مۇمكىن كوزگە ئۇيقۇ كىرگەلى،
ئولكى ھەركۈن ياد ئېتەر بىر زۇلفىنىڭ پىچۇ خەمىن.
(قوينىغا زەھەرلىك ئىلان كىرىۋالسا، كوزگە ئۇيقۇ كىرەمدۇ، ئۇنىڭ ھەر كۈنى ئۇخلىماسلىقىمۇ بىر تولغۇما چاچنىڭ خىيالىغا چىرمىشىپ قالغانلىقىدىن.)

تەكيە نى ئىمكان تۈشۈب بىستەر ئارا يۈزمىڭ تىكەن،
ئولكى بىر مۇژگان خەيالى تىيرە قىلمىش ئالەمىن.
(ئاشۇ كىرپىكلەرنىڭ خىيالى دۇنياسىنى قاراڭغۇ قىلىۋەتتى، ئورۇن - كورپىلىرىدە سانسىز تىكەن تۇرسا، ياستۇققا باش قو-يۇش نەدە؟)

كېچە ئەفغان قىلماسام تاڭ يوق، بىراۋ كىم كوڭلىگە
ھەجر ئوقى تېۋرولدى، مۇشكىلدۇر قاتىغ ئورماق دەمىن.
(كېچىسى پەريات كوتەرمەسلىكىممۇ سەۋەپسىز ئەمەس، چۈنكى بىراۋنىڭ كوڭلىگە ھىجران ئوقى سانچىلىپ تۇرسا قاتتىغراق نەپەس ئېلىشمۇ تەستۇ.)

لى ياروغ بولغاي هاياتى شەمئى، ئولكىم ئىشق ئاگا،
غەم شەبىستانى ئارا ياغدۇردى ھىجران شەبنەمىن.
(ئۇنىڭ ھاياتلىق شامى قانداقمۇ يورۇقلۇق بەرسۇن، چۈنكى،
ئىشق ئۇنىڭغا غەم ئاخشىمى ھىجرانلىق شەبنىمىنى ياغدۇرۇپ
تۇرسا.)

زەخمىگە سەپ، ئەي كوكۇل نەۋمىدلىغ تۇفراغىنكىم،
تاپمادى كوك ھوققەسىدە كىمكى ۋۇسلەت مەرھەمىن.
(ئەي كوكۇل، زەخمىگە ئۇمىتسىزلىك توپىسىنى سەپ، چۈنكى
پەلەك قۇتىسىدىن ھېچكىم ۋىسال دورىسىنى تاپالمىدى.)

چەرخ ئەنجۇم ئەشكىنى ساچىب، ئىدىن كىيمىش قارا،
ھەجر شامى تۇتماغان بولسا نەۋائى ماتەمىن.
(پەلەك ھىجران كېچىسى ناۋايىغا ماتەم تۇتمىغان بولسا،
نىمە ئۈچۈن قارا كىيىنىپ، ياش يۇلتۇزلىرىنى چاچىدۇ.)





ئەشقىڭ ئېتەگىن جان ئىلىگى بىرلە تۇتۇبمەن،
سەن كىرگەلى يادىمغە ئوزۇمنى ئۇنۇتۇبمەن.
(ئەشقىڭ ئېتىگىنى جان قولى بىلەن تۇتتۇم،
سەن يادىمغا كېلىشىڭ بىلەن ئوزەمنى ئۇنۇتتۇم.)

كوڭلۇمگە كېلۇر ھەرسارى ئوق ئاتسا نېدىنىكىم،
جان شىرەسىدىن ئاغزىنى ئانىڭ چۇچۇتۇبمەن.
(قاياقتىلا ئوق ئاتسا، ئوقى كوڭلۇمگە تېگىدۇ، چۇنكى مەن
جان شىرنىسىنى ئۇنىڭ ئاغزىغا تېتىتىپ قويۇپتىكەنمەن.)

يارىڭ دىدىلەر غەيرىبىلە بادە ئىچىبدۇر،
تەھقىقنى بىلگۇنچە نى قانلاركى يۇتۇبمەن.
(يارىڭ باشقىلار بىلەن شاراپ ئىچىپتۇ دىيىشتى،
بۇنى ئېنىقلاپ چىققىچە قان يۇتتۇم.)

گەرم ئولماگىز ئەھباب تىلەب ۋەسل چىراغىن
مەنكىم، يۇرەكىم كويدى نى چاغلىق يارۇتۇبمەن.
(دوستلار، ۋىسال چىرىغىنى ئىزلەپ، ئۇنىڭغا ئوزەڭلارنى ئۇرۇپ
كەتمەڭلار، مەن ئۇنى قانچىلىك يورۇتقانسىرى يۇرىكىم شۇنچە
كويدى.)

ھەجرىڭ تۈنى ئاللىمغە نى مىھنەتكى يېتىمدۇر،
ۋەسلىڭ كۈنى يادىدىن ئۆزۈمنى ئاۋۇتۇبمەن.
(ھىجران كېچىسى ئالدىمغا جاپا بولسىلا كەلدى،
بىراق، مەن ۋىسال كۈندۈزىنى ئويلاپ، ئۆزەمنى ئاۋۇتتۇم.)

خىلۋەت سارى ئۆجب ئىكەنىن ئاڭلادىم، ئەي شەيخ،
ئەيب ئەتمە، فەنا دەيرىدە گەر كۆلبە تۇتۇبمەن.
(ئەي شەيخ، خىلۋەتتە ئىستىقامەت قىلىش غەلىتى ئىش ئىكەن،
ئەيىپكە بۇيرىما، مەن يوقۇلۇش مەيخانىسىدا ئۆي تۇتتۇم.)

ئەشك ئىلە نەۋائى سۇ بېرۇر، سەبر نىھالىن،
بىلمەسكى، ئانى ئاھىم ئوتىدىن قۇرۇتۇبمەن.
(ناۋايى بىلمەسلىكتىن ئاھ ئوتى بىلەن سەۋر كوچىتىنى قۇرۇتۇپ
قويۇپ، ئەمدى ئۇنى كوز يېشى بىلەن سۇغارغىلى تۇردى.)





ئۆلگۈمدۈرۈر چۇ قۇرقەت ئىلە ئىشتىياقدىن،
كەل قۇتقار، ئەي ئەجەل مېنى ئۇشبۇ فىراقدىن.
(جۇدالىق ۋە ئىشتىياقتىن ئۆلىدىغان بولدۇم،
ئەي ئەجەل، كېلىپ مېنى بۇ دەرتتىن قۇتقازغىن.)

تاڭ يوق قىزارسا لالە كەبى كوز، چۇ مەردۇمى
ھەردەم غەمىڭدا قان يۇتەدۇر ئول ئاياقدىن.
(كوز قارىچۇغى لالىدەك قىزارسا قىزارغاندۇ،
چۈنكى ئۇ دائىم غېمىڭدا قەدەھتىن قان يۇتىدۇ.)

سەن مەي ئىچەرسەن ئەل بىلە، ئول غەمزە قان قىلۇر،
مەن قان يۇتۇب نەزارە قىلۇرمەن يىراقدىن.
(سەن باشقىلار بىلەن مەي ئىچىسەن، كوز قىسىشلىرىڭ مېنى
خۇن قىلدى، مەن قان يۇتۇپ يىراقتىن نەزەر سالىمەن.)

ئەتفال سەنگ ئەربەدەسى ۋەھمىدىن دەمى
دىۋانەلەر كەبى چىقا ئالمان ۋىساقدىن.
(ئۇششاق باللارنىڭ چۇقۇراپ تاش ئېتىشىدىن
دىۋانىلاردەك قورقۇپ زادى ئويدىن چىقالمايمەن.)

ئىچتىم ئىنىڭ سەفالىدا مەي، ۋەھ، قاچان يۇغاي
ھەيۋان زۇلالى زەۋقىنى ئانىڭ مەزاقدىن.

(ئىتىگىنىڭ ساپال يالىغىدا مەي ئىچتىم، ئاھ، ئۇنىڭ سۆزۈك ئابىھاياتتەك لەززەتلىك يۇقىنى قاچان يۇيىۋېتەر.)

مەيدىن ھايات تۇتكى، بىگەنمەس مەسىھنى
ھەر شەپپەرىكى، ئۇچسا بۇ ئەسكى رەۋاقدىن.
(شاراپتىن ھاياتلىق ئىزلە، بۇ ئەسكى راۋاقتىن
ئۇچقان شەپەرەڭمۇ ئەيساغا يىلىنمايدۇ.)

مۇترىب بىلە نى كوڭلى ئاچىلسۇن نەۋائىنىڭ،
كىم، مەن فىراقدىن دىسەم، ئول دەز "ئىراق"دىن.
(سازەندە بىلەن ناۋايىنىڭ كوڭلى قانداقمۇ ئېچىلسۇن،
مەن پىراقدىن چۇشسەم، ئۇ "ئىراق"دىن چۇشىدۇ.)*



*) "ئىراق" — "ئىراق" مۇقامى.



ياردىن ھېچكىم مېنىڭدەك زارۇ مەھجۇر ئولماسۇن،
جۇملەئى ئالەمدە رەسۋالىققە مەشھۇر ئولماسۇن.
(ھېچ كىشى ماڭا ئوخشاش يارىنىڭ جۇدالىق زارىغا قالمىسۇن،
جۇملە ئالەمدە مېنىڭدەك رەسۋالىقتا داڭ چىقارمىسۇن.)

مەن بولاي ئاۋارە تا ئىشقىمدىن ئەيلەپ گۇفتۇگۇ،
ئاتى ئانىڭ ھەر كىشى ئاغزىغە مەزكۇر ئولماسۇن.
(يار ئىشقىدىن مەنلا سوزلەپ ئاۋارە بولاي،
ئۇنىڭ نامىنى باشقا ھېچكىم ئاغزىغا ئېلىپ يۇرمىسۇن.)

جانىمە بىدادۇ زۇلمىن، يارەب، ئول مىقدارقىل،
كىم ئانىڭ ئاشىقلىغى ھەركىمگە مەقدۇر ئولماسۇن.
(خۇدا، ئۇنىڭ جەبري - زۇلمىنى ماڭا قانچە كورسەتسەڭ مەيلى،
لېكىن ئۇنىڭ ئاشىقلىغى ھېچكىمگە مۇمكىن بولمىسۇن.)

مەن خۇد ئولدۇم، لىك ھەر ئاشىقكى باردۇر پاكباز،
نەۋھە تارتىب ماتەمىم تۇتماققە مەئزۇر ئولماسۇن.
(مەنغۇ ئولدۇم، لېكىن ھەرقانداق سادىق ئاشىق پەريات
كوتىرىپ ماتەم تۇتۇشقا ئۇزرىلىك بولمىسۇن.)

پەند ئىلە كوڭلۇم ئويىن قىلما ئىمارەت، ئەي رەفىق،
بىزنى بۇزدى، ھەرگىز ئول، يارەبكى، مەئمۇر ئولماسۇن.

(ئەي دوست، دەسسەت بىلەن كوڭلۇم ئۆيىنى ئاۋات قىلمىەن دىمە،
ئۇ بىزنى بۇزدى، خۇدايا، ئۇمۇ ھەرگىز ئاۋات بولمىسۇن.)

كىپچەلەر ئول گۇل چىبكەر ئېرمىش قەدەھ، ئەي تاڭ يېلى،
ۋاقىف ئول ھالىمنى ئەيتۇر چاغدا مەخمۇر ئولماسۇن.
(ئۇ گۇل كېچىچە قەدەھ بىلەن ھەپىلىشىدىكەن، ئەي تاڭ شامىلى، خەۋەردار بول، مەن ھالىمنى ئېيتىدىغان چاغدا مەس بولۇپ يۈرمىسۇن.)

يار ۋەسلىغە قۇۋاندىم، قاۋدى كويىدىن مېنى،
ئەي نەۋائى، ھىچ كىشى دەۋلەتقە مەغرۇر ئولماسۇن.
(يار ۋەسلى ئۈچۈن قۇۋانغان ئىدىم، ىىراق كوچىسىدىن قوغلىۋەتتى، ئەي ناۋايى، ھىچ كىشى دولەتكە مەغرۇر بولمىسۇن.)





چەككەندە نەقاشى قەزا ئول سەرۋى گۇلرۇخ سۇرەتىن،
گويابىگەنمەي تاشلامىش تەرھ ئەيلەپ ئانىڭ ھەيئەتىن.
(تەقدىر رەسسامى ئۇ سۇمباتلىق گۇل يۈزلۈكنىڭ سۇرىتىنى سىزغاندا، ئاي، كۈنگە تەقلىت قىلىشنى يارا‌تماي، باشقىچە سىزىپتۇ.)

تا جىلۋە قىلدى ئول سەنەم، لەيلى سوزى بولدى ئەدەم،
سەۋدام ئوتى چەككەچ ئەلەم، پەست ئەتتى مەجنۇن شۇھرەتىن
(ئۇ سەنەم بىر جىلۋە قىلىۋىدى، لەيلى كويۇگى يوققا چىقتى، مېنىڭ سەۋدايىلىغىمنىڭ ئوتى بايراق كوتۇرۇپ چىقىۋىدى، مەجنۇننىڭ شۇھرىتى يەر بولدى.)

رۇخسار ئاچىب ئول سىمبەر، قامەتنى ئەيلەپ جىلۋەگەر،
ئۈزدىيو كەتتى سەر ـ بەسەر گۇل رەغبەتىن، سەرۋ ئۈلپەتىن.
(ئۇ كۈمۈش بەدەن قەددۇ ـ قامىتىنى ئوينىتىپ، يۈزىنى ئاچقان ئىدى، سەرۋىگە ئۈلپەت بولىدىغان، گۈلگە قىزىقىدىغانلار زادى قالمىدى.)

كوڭلۈم يۈزۈڭ بىچارەسى، جانىم لەبىڭ خۇنخارەسى،
سور، ئەي جەھان ئەييارەسى، گاھى ئالارنىڭ ھالەتىن.
(كوڭلۈم يۈزۈڭ ئالدىدا بىچارە، جېنىم لېۋىڭ ئىشقىدا قان يۇتىدۇ. ئەي جاھان ئەييارى، ئارىلاپ ئۇلارنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىپ قوي.)

تەقۋا ئىۋى ھەمۋار ئېرۇر، سۇبھەم ئىپى زۇننار ئېرۇر،
ئول كۇلبەئى خەممار ئېرۇر، تا كوردۇم ئول چىن لوئبەتىن.
(تەقۋالىق ئويۇم تۇزلىنىپ كەتتى، تەسۋىيىم يىپى زۇننار بولدى،
ئورنۇم مەيخانە بولدى، ئۇيەردە خۇددى جۇڭگو ئويۇنلىرىنى كوردۇم.)

جەننەتقە قىلماسمەن نۇزۇل، ئول كويئارا تاپسام ۋۇسۇل،
دۇزەخنى ئەيلەرمەن قەبۇل، ئەمما يوق ئانىڭ فۇرقەتىن.
(ئەگەر ئۇنىڭ كوچىسىدا ۋىسال تاپسام، جەننەتكىمۇ كىرمەيمەن،
دوزاقنى قوبۇل قىلسام قىلايكى، ئۇنىڭدىن ئايرىلىشقا قىبمايمەن.)

ئەيلەپ سەلاسىل ئارزۇ، ئارتار جۇنۇنۇم مۇبەمۇ،
ناگاھ نەسمى مۇشكبۇ، يەتكۇرسە زۇلفۇڭ نەكھەتىن.
(ئىپار پۇراقلىق شامال بىردىنلا زۇلفۇڭ ھىدىنى يەتكۇزسە،
مەن ئۇنىڭ زەنجىرىگە باغلىنىش ئارزۇسىدا تېخىمۇ ساراڭ بولىمەن.)

ئىش سىررىن ئايا كىم بىلۇر، كىمدىن بۇ مۇشكىل ئاچىلۇر،
ۋەھكىم، بۇ غەم مۇھلىك قىلۇر ھەر لەھزە كوڭلۇم ھەيرەتىن.
(ئىشنىڭ سىرىنى كىملەر بىلەر، كىم بۇ چىگىشنى يېشەر؟ ئاھ،
ھەمىشە مۇشۇ غەم كوڭلۇمدىكى ھەيرانلىقنى كۇچەيتىۋېتىدۇ.)

بولغىل نەۋائى رۇبەرەھ، قىلغىل فەناكويىن پەنەھ،
تەرك ئەيلە زوھدۇ خانەقەھ، قىل دەيرپىرى خىزمەتىن.
(ناۋايى، ئۇدۇل ماڭ دە، يوقلۇق كوچىسىدىن پاناجاي تاپ،
سوپىلىق ۋە خانىقادىن كېچىپ، مەيپۇرۇشنىڭ خىزمىتىنى قىل.)



جاندا جان پەرۋەر سوزىدۇرمۇ، لەبى خەندانىمۇ،
روھۇم ئارامى دېيىنمۇ ئانى، جانىم جانىمۇ؟
(لېۋىدىكى كۈلكىمىدۇ، ياكى جاننى جانلاندۇرغۇچى ھارارەتمىدۇ،
ئۇنى روھىمنىڭ ئارامى دەيمۇ، ياكى جېنىمنىڭ جېنى دەيمۇ؟)

كوڭلۇم ئىچرە نېشلەركىم، سانجىلىبدۇر، ئاڭلامان،
نېشتەرى مۇژگانىدۇرمۇ، ناۋەكى پەيكانىمۇ؟
(كوڭلۇم ئىچىگە تىكەنلەر سانچىلىپتۇ، بىلەلمىدىم-
ئوقيانىڭ ئوقىمۇ، ياكى كىرپىك نەشتىرىمۇ؟)

ئەي كوڭۇل، ئالەم بۇزاردا قايىسى ئارتۇق ئىكەن،
نۇھ توفانىمۇ ئەشكىم سېلىنىڭ تۇغيانىمۇ؟
(ئەي كوڭۇل، ئالەمنى ۋەيران قىلىشتا قايسى يامان،
نوھ توپانىمۇ، ياكى كوزيېشىم كەلكۈنىنىڭ تاشقىنىمۇ؟)

جان ئالۇردە قايىسىنىڭ سەئىب ئېركەنىن شەرھ ئەيلەگىل،
ئىشقىنىڭ بىدادىمۇ،يا شىددەتى ھىجرانىمۇ؟
(جان ئېلىشتا قايسى يامانراق؟ شۇنى بايان قىل،
ئىشقىنىڭ ئازاۋىمۇ ياكى ھىجراننىڭ كۈچلۈكلىكىمۇ؟)

نى ئۇچۇن ئول گۇل ئىرەم گۇلزارىدىن ئارتۇق ئەمەس،
جىلۋە ئەيلەرسەرۋمۇ، ياغۇنچەئى خەندانىمۇ؟

ئەيكى، بەردىك دەھر شوخىغە كوڭۇل قەتلىك ئۇچۇن،
ئىشۋەئى پەيداسىمۇ، يوق ئافەتى پىنھانىمۇ؟
(ئەي كىشى، ئۆلتۈرۈلۈشۈڭ ئۈچۈن جاھاندىكى بىر شوخقا
كوڭۇل بەردىڭ، ئاشكارە نازى ئۆلتۈرەرمۇ ياكى يوشۇرۇن ئاپىتىمۇ؟)

قەتل قىلدىلەر نەۋائىنى ۋەلىكىن بىلمەدىم
كوڭلىن ئالدۇرماقمۇ ئىردى، يا كوڭۇل ئالغانىمۇ؟
(ناۋايىنى ئۆلتۈرۈشتى، بىراق بۇ كوڭلىنى ئالدۇرۇشمۇ، يا كوڭۇل
ئېلىشمۇ، بىلمىدىم.)





كوڭلۈم ئۆرتەنسۇن ئەگەر غەيرىغە پەرۋا ئەيلەسە،
هەر كوڭۈل هەمكىم سىنىڭ شەۋقىڭنى پەيدا ئەيلەسە.
(ئەگەر كوڭلۈم سەندىن باشقىغا مايىل بولسا، ئۇ ئۆرتەنسۇن،
باشقا كوڭۈلمۇ ئۆزىدە سىنىڭ ئىشقىڭنى پەيدا قىلسا، ئۇمۇ
ئۆرتەنسۇن.)

هەركىشى ۋەسلىن تەمەننا ئەيلەسەم نەۋمىد ئولەي،
هەر كوڭۈل هەمكىم سىنىڭ ۋەسلىڭ تەمەننا ئەيلەسە.
(باشقا هەرقانداق كىشىنىڭ ۋەسلىنى تاما قىلسام، مۇراتسىز ئولەي،
باشقا كوڭۈلمۇ سىنىڭ ۋەسلىڭنى تاما قىلسا، ئۇمۇ مۇراتسىز
ئولسۇن.)

ئۆزگەلەر هوسنىن تاماشا ئەيلەسەم، چىقسۇن كوزۇم،
ئۆزگە بىركوز هەمكى هوسنۇڭنى تاماشا ئەيلەسە.
(باشقىلارنىڭ هوسنىنى تاماشا قىلسام، كوزۇم چىقسۇن،
باشقا كوزمۇ سىنىڭ هوسنىڭنى تاماشا قىلسا، ئۇمۇ چىقسۇن.)

غەيرى زىكرىن ئاشكارا قىلسا لال ئولسۇن تىلىم،
قايسى بىرتىل هەمكى زىكرىڭ ئاشكارا ئەيلەسە.
(تىلىم سەندىن باشقىنىڭ گىپىنى قىلسا تۇتۇلسۇن،
باشقا بىرتىلمۇ سىنىڭ گىپىڭنى قىلسا، ئۇمۇ تۇتۇلسۇن.)

رەشكىدىن جانىمغە هەرنەرگىس كوزى بىر بىرشـوئلەدۇر،

باغ ئارا ناگاھ خىرام ئۇل سەرۋ رەئنا ئەيلەسە.
(ئۇ سەرۋى بويلۇق گۈزەل باغنى ئايلانسا كۆندەشلىكتىن
ماڭا ھەربىر نەرگىس گۈلنىڭ كوزى ئوت بولۇپ كورۇنۇدۇ.)

يوق ئاغىزدىن نۇكتە ئەيتۇر مەھۋەشىمدەك، بولماغاي،
گەر قۇياش ھەرزەررەسىدىن بىرمەسىھا ئەيلەسە.
(مېنىڭ گۈزىلىمدەك يېقىملىق سوزلەيدىغان ھېچكىم يوق،
گەرچە قۇياش ھەر بىر زەررەسىدىن ھايات بەخش ئەتسىمۇ
ئۇنىڭغا يەتمەيدۇ.)

ئاقىبەت جانىمغە يەتتى، ئەي خۇش ئۇل مۇغكىم، مېنى
بىرقەدەھ بىرلە خەرابات ئىچرە رەسۋا ئەيلەسە.
(ئاقىۋەت جېنىمغا تاقالدى، ئەمدى مەيپۇرۇش بىرقەدەھ
بېرىپ مەيخانىدا رەسۋا قىلسا ياخشى بولاتتى.)

كەلتۇرۇڭ دەپئى جۇنۇنۇمغا پەرىخان، يوق تەبىب،
كىم ئۇل ئەنسابدۇر پەرى ھەركىمنى شەيدا ئەيلەسە.
(مېنىڭ ساراڭلىغىمنى ساقايتىدىغان تېۋىپ يوق، پەرىخان چاقىرىڭلار،
پەرىگە ئاشىق بولغان كىشىنى شۇ ئەملەيدۇ.)

سوبھىدەك ھەردەمدە گەردۇن قويماغاي ئاسارىنى،
ناگاھ ئەھلى سىدق كوڭلى مېھرىن ئىفشا ئەيلەسە.
(سادىق كوڭۈللەر مېھرىنى ئاشكارىلىسا، پەلەك
دائىم ئۇنى سۇبھىدەك يورىتىۋېتىدۇ.)

دەھر شوخىغە، نەۋائى، سەيد بولما نىچەكىم،
كۈن ئۇزارى ئوزرە تۈن زۇلفىن مۇتەررا ئەيلەسە.
(ناۋايى، جاھان گۈزىلىنىڭ دامىغا چۈشۈپ قالما، گەرچە ئۇ
كۈندەك يۈزى ئەتراپىدا تۈندەك قاراچېچىنى ياپسىمۇ.)



غەمىنىمۇ دېيىن، يا بىغەم ئەلنىڭ ماجراسىنىمۇ؟
كۆڭۈل ھالىنىمۇ ياخۇد كۆڭلۈم ئالغاننىڭ جەفاسىنىمۇ؟
(غېمىمنى ئېيتايمۇ، يا بىغەملەرنىڭ ماجراسىنىمۇ، كۆڭلۈم
ھالىنى ئېيتايمۇ ياكى كۆڭلۈمنى ئالغاننىڭ جاپاسىنىمۇ؟)

قاتىغ ئىشقىم بالائۇ شىددەتىنىمۇ ئەيلەيىن تەقرىر،
يوق. ئېرسە بىنەھايەت ئىشتىياقىم ئىبتىلاسىنىمۇ؟
(مۈشكۈل ئىشقىنىڭ بالاھەم مۇشەققىتىنى ئېيتايمۇ،
ياكى ئاجايىپ شەيدالىققا گىرىپتارلىقىمنىمۇ؟)

ئەدەدسىز دەردۇ رەنجىم سەئىب ئىكەنىنىمۇ قىلايىن شەرھ،
سىفەتقە راست كەلمەس شەۋقۇم ئاشۇبى بەلاسىنىمۇ؟
(ھەددى - ھېساپسىز دەرد ۋە ئاغرىقىمنىڭ ئېغىرلىقىنى ئېيتايمۇ،
يا بۇ چىدىغۇسىز كۆيۈكنىڭ بالادەك ۋەھىمىسىنىمۇ؟)

كۆڭۈلدە ۋەسل باغى ئارزۇسىنىمۇ بەيان ئەيلەي،
باغىردا خارى ھىجران نوكىنىڭ مۇھلىك ياراسىنىمۇ؟
(كۆڭۈلدىكى ۋىسال بېغىنىڭ ئارزۇسىنى بايان قىلايمۇ، ياكى
جۇدالىق تىكىنى كىرگەن باغرىمنىڭ جانغا تاقالغان يارىسىنىمۇ؟)

ۋەفاسىز يارىپەرۋالىغىنىڭمۇ سوزىنى ئەيتاي،
ماڭا جەۋرۇ - جەفا تىغىن ئۇرۇپ، ئەلگە ۋەفاسىنىمۇ؟

(ۋاپاسز يارنىڭ بىپەرۋالىغىنى ئېيتايمۇ، ياكى ماڭاجەۋرى
جاپا تىغىنى سانچىپ، باشقىلارغا قىلغان ۋاپاسىنىمۇ؟)

فەلەك زۇلمى، ئۇلۇس بىدادى يا بىر سەرۋى رەئنانىڭ
مىنىڭ ھالىمنى ئەيلەب بىھەۋا، ھەريان ھەۋاسىنىمۇ؟
(پەلەكنىڭ زۇلمىنى، ئەلنىڭ جەۋرىسىنى ئېيتايمۇ، ياكى بىر
گۈزەلنىڭ مىنىڭ ھالىم بىلەن كارى بولماي، كوڭلى ھەريانىدا!
بولغانلىغىنىمۇ.)

نەۋائى، ئىلتىفات ئاغاز قىلدى يار، بىلمانكىم،
فىراقىدىن شكايەتمۇ قىلاي، ۋەسل ئىلتىماسىنىمۇ؟
(نەۋايى، يار ئىلتىپات قىلىشقا باشلىدى، نىمە قىلاي،
ھىجرانىدىن زارلىنايمۇ ياكى ۋىسالىنى تىلەيمۇ؟)





پەردەغە كىرگەن كەبى خۇرشىدى رەخشان ھەر كېچە،
ئەزىم خىلۋەت ئەيلەر ئول شەمئى شەبىستان ھەر كېچە.
(ھەر ئاخشىمى نۇرلۇق قۇياش پەردە ئىچىگە كىرىپ كەتكەندەك،
ئۇ كېچەمنىڭ چىراغىمۇ خىلۋەتكە كىرىۋالىدۇ.)

ئول كۆلۈپ ئەھباپ بىرلە سۇھبەدەك، مەن شەمئىۋار،
ئورتەنىب كوڭلۇم، توكەرمەن دۇررى غەلتان ھەر كېچە.
(ئۇ ھەر ئاخشىمى دوستلىرى بىلەن تاڭ نۇرىدەك كۈلىدۇ،
مەن كوڭلۇمنى شامدەك كويدۇرۇپ، ئۈنچە - مارجان توكۈپ
چىقىمەن.)

بىر قۇياش ھىجرانىدا ئۇريان تەنىم گەردۇن كەبى،
مىھر ئوتىدىن كۇرگۇزۇر مىڭ داغى پىنھان ھەر كېچە.
(يالاڭغاچ گەۋدەم بىر قۇياشنىڭ پىراقىدا خۇددى ئاسمانغا
ئوخشاش، ھەر كېچىسى ئىشق ئوتىدىن مىڭلىغان يوشۇرۇن
داغلارنى كورسىتىدۇ.)

گەھ - گەھ، ئەي مەخمۇرى خاب ئالۇد، سور ئول خەستەنى،
كىم يېتەر ئاغزىغە لەئلىڭ يادىدىن جان ھەر كېچە.
(ئەي ئۇيقۇدىكەن مەس، شۇ كېسەلمەننىڭ ھالىدىن خەۋەر
ئالساڭچۇ، ھەر كېچە لىۋىڭنى ئويلاپ، ئۇنىڭ جېنى ئاغزىغا كېلىپ
قالىدۇ.)

ناسىھا، نىلەۋڭ پىنھان تائەت ئەيلەيكىم، ئالۇر
دىنۇ دانىش نەقدىنى بىر نامۇسۇلمان ھەر كېچە.
(ئەي نەسىھەتچى، مەن كېچىسى قانداقمۇ پىنھان ئىبادەت قىلاي،
ئىمان ۋە ئەقىل بايلىقىمنى بىر نامۇسۇلمان ئېلىۋالغان تۇرسا.)

بىر كېچە سورغىل مېنى، ئاندىن بۇرۇنكىم سورغاسەن،
"قانى ئول بىدىلكى ئەيلەر ئېردى، ئەفغان ھەر كېچە".
(بىر ئاخشام ھالىمنى سورا، بۇرۇنمۇ "ھەر كېچىسى دات - پەريات
قىلىدىغان ھېلىقى ئاشىق قېنى" دەپ سورىغان ئىدىڭغۇ.)

چەك، نەۋائى، نالە، كوز مەي بەرسۇنۇ باغرىم كەباپ،
چۇن بولۇر ئول ئاي خەيالى بىزگە مېھمان ھەر كېچە.
(ناۋايى، نالە كويىنى چال، كوزۇڭ شاراپ، جىگىرىڭ كاۋاپ
تەييارلىسۇن، چۈنكى ھەر ئاخشىمى ئۇ ئاينىڭ خىيالى مېھمان
بولۇپ كېلىدۇ ئەمەسمۇ.)





نەسەھەت ئەھلى ماڭا دەركى: "مەينى تەرك ئەت"، ۋەھ
ئىلىك ئالىب كېلۇر، ئاغىز ئىچەر، ماڭا نى كۇنەھ.
(نەسىھەتچىلەر ماڭا: "شاراپنى تاشلا" دېيىشىدۇ، ۋايىيەي، ئۇنى
قول ئالىدۇ، ئېغىز ئىچىدۇ، ماڭا نىمە گۇنا؟)

ماڭا مەي ئىچمەك ئەمەس ئۇزلۇگۇمدىن، ئەي ناسىھ،
بۇ ئىشگە چەڭ قەدى دالو شاھىد ئولدى گوۋەھ.
(ئەي نەسىھەتچى، شاراپ ئىچىشىم ئۆزلىگىمدىن ئەمەس،
بۇ ئىشقا چاڭ قەددى دالالەتچى، مەھبۇپ گۇۋاچى.)

قىلۇر جۇنۇنۇ قەدەھ مەنئىنى ماڭا زاھىد،
دىگەيمۇ تېلبەگە بۇ سوزنى بولماسا ئەبلەھ.
(زاھىد ماڭا جۇنۇنلۇق ھەم قەدەھتىن كەچ دەيدۇ،
ئەگەر ئەخمەق بولمىسا تەلۋىگە بۇنداق سوزنى قىلاتتىمۇ.)

قەدەھ چىراغىنى ئاللىمغە تۇتقىل، ئەي ساقى،
كى زوھد زۇلمەتىدە ئەسرو بولمىشام گۇمرەھ.
(ئەي ساقى، قەدەھ چىرىغىنى ئالدىمغا تۇت،
زاھىتلىق زۇلمىتىدە ئادىشىپ كەتمەي.)

بۇ شەمئ بىرلە خەرابات سارى باشلا مېنى،
كى تىرە زوھد تۈنى ئىچىدە ئولمەيىن ناگەھ،

(بۇ چىراق بىلەن مېنى مەيخانە تەرەپكە باشلا،
بۇ زاھىتلىق قاراڭغۇ تۈندە تۈيۈقسىز ئۆلۈپ قالماي يەنە.)

باشىمنى پىرى خەرابات دەر گەھىدە قوياي،
كى بار ئىشىگىدە شاھۇ گەدا، گەدا بىلە شەھ.
(بېشىمنى مەيخانىچىنىڭ بوسۇغىسىغا قوياي،
ئۇنىڭ ئىشىگىدە گادايمۇ بار، شاھمۇ بار.)

نەۋائى ئەيتۇر ئىمىش دەير ئارا سەنەم زىكرىن،
بۇ ئىسم زىكرىگە كىم قىلسا مەيل بىسمىللەھ.
(كىم بۇتخانىدا بۇتنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ،
"بىسمىللا" دىسە، ناۋايمۇ قوشۇلۇپ ئوقۇيدۇ.)





مەن مەستى غەرقى بادەمەن، ئەكسىم ئەمەس مەي ئىچرە، ۋەھ،
ساقىغە باۋەر بولماسا، بىخودلۇغۇم بەستۇر گوۋەھ.
(مەيگە سايەم چۈشكىنى يوق، بەلكى ئۇزەم مەيگە غەرق
بولغانىمەن، ساقى ئىشەنمىسە، ھۇشسىزلىغىم بۇنىڭغا گۇۋا.)

تەقۋا ارىداسى بىرلە كىم مەسجىدغە باردىم دەيردىن،
ئەي مۇغەمبەچە ئىنەك رىدا بويىنۇمدا گەر قىلدىم گۇنەھ.
(مەيخانىدىن چىقىپ، تەقۋالىق پەرىجىسىنى كىيىپ مىچىتكە
كىتىپ قاپتىمەن، ئەي مەيچى يىگىت، ئەمدى بۇ پەرىجە بويىـ
نۇمغا ئارتىلغان گۇنا بولدىغۇ.)

كەلدىم قاچىپ غەم خەيلىدىن مەيخانەغە، ئەي پىرى دەير،
تەڭرى پەناھىڭ، گەر ماڭا خۇم كەيىندە بەرسەڭ پەنەھ.
(غەم لەشكەرلىرىدىن قېچىپ مەيخانىغا كەلدىم، ئەي مەيخانىچى،
ساڭا خۇدا پانا بولسۇن، ماڭا سەن كوزا كەيىندىن پانالىق
جاي بەرسەڭچۇ.)

دەير ئىچرە سەرخۇش مۇغەمبەچە دىنىمنى تاراج ئەيلەدى،
ئەيب ئېتمەڭىز گەر كەلمەسە يادىمگە شەيخو خانەقەھ.
(دىنىمنى مەيخانىدا شىركەيىپ ساقى يىگىت بۇلاپ كەتتى،
شۇڭا خانىقا ۋە شەيىخ يادىمغا كەلمىسە، ئەيىپكە بۇيرۇماڭلار.)

نەززارەدىن ھۇش ئەھلىنىڭ دەستارى تۇشمەك نى ئەجەپ،

مۇنداغكى سەرخوش سەكرەتۇر ھەريان سەمەند ئۇل كەچكۈلەھ.
(ھۇشيارلار تاماشاغا مەپتۇن بولۇپ، بېشىدىن سەللىسى چۈشۈپ
قالسا، ئەجەپلەنمەڭ، چۈنكى ئادەم مەس بولغاندا، تۇمىغىنى
تەتۈر كىيىپ، ئېتىنى قالايمىقان چاپتۇرىدىغۇ.)

تەسبىھنى مەي رەھنى قىل، ھەر دانەغە مەيل ئەتمەگىل،
گەر ئىستەبسەڭ كوڭلۇڭ قۇشىن سەيد ئەتمەگەي بۇدامگەھ.
(تەسۋىنى مەي ئۈچۈن گىرووگە قوي، ئۇنىڭ تىزىقتىكى
ئۇرۇقچىلىرىغا قىزىقما، بۇ، مىڭ قىلغان بىلەن كوڭۇل قۇشىغا
ئىندەك بولالمايدۇ.)

مەي تۇلىنىڭ ھەر پەششەسى پىلدۇرۇر خەرتۇملۇغ،
دەفئ ئەتكەلى دەير ئەھلىغە گەر چەكسە دەردو غەم سىپەھ.
(شاراپ دۇغىغا چۈشكەن ھەر بىر پاشا بىر خەرتوملۇق پىل،
ئەگەر دەرت ـ غەم لەشكەرلىرى ھۇجۇم قىلىپ كەلسە، ئىچەر ـ
مەنلەرنى مۇداپىئە قىلىدۇ.)

يۈز بىرلە گەر دەيرى فەنا يولىن سۈپۈرسەم ۋەجھى بار،
كىم دەير پىرى ئالىدە بۇنەۋئ ئولۇبمەن روھ بەرەھ.
(فەنا مەيخانىسىنىڭ يولىنى يۈزۈم بىلەن سۈپۈرسەم، بۇنىڭ
سەۋەۋى بار، چۈنكى مەيخانىچى ئالدىدا يول باشلىغۇچى
بولغانمەن.)

گۈلخان ئارا ئاستىڭدا كۆل، ئۈريان باشىڭدا ئىشق ئوتى،
بۇ نەۋئ تەختۇ تاج ئىلە سەن سەن نەۋائى پادشەھ.
(گۈلخاندا ئاستىڭدا كۆل، يالاڭۋاشتاق بېشىڭدا ئىشق ئوتى،
ئەي ناۋايى، بۇنداق تاجۇ ـ تەختىڭ بىلەن ئۆزەڭنى پادىشا
ھىساپلا.)



هەيھاتكىم، بىراۋ غەمىدىن زارمەن يەنە،
فەريادكىم، بەلاغە گىرىفتار مەن يەنە.
(ئاھ، بىركىمنىڭ غىمىدە يەنە زارلىنىمەن،
ۋاي دات، يەنە بالاغا گىرىپتار بولۇپ قالدىم.)

ئەي مۇددەئىكى، ئارىم ئىدى تەئنۇ سوكمەكىلىڭ،
فارىغ دىگىلكى، ھەرنى دىسەڭ بار مەن يەنە.
(ئەي دەۋاگەر، تەنە ـ سوكۇشلىرىڭدىن ئۇيۇلىمەن،
بولدى قىلغىنا، نىمە دىسەڭ مانا مەن.)

دەفئ ئۇلمىش ئىردى نۇشى لەبىڭدىن مەلالەتىم،
لۇتفى ئەيلە، ئەي تەبىبكى، بىمارمەن يەنە.
(لىۋىڭ شەرۋىتىدىن دەردىم شىپا تاپار ئىدى،
ئەي تىۋىپ، مەن كېسەل، شەپقىتىڭنى كورسەتكىنە.)

ھەر كېچە بىر قۇياش غەمىدە غۇسسە تاشىدىن
باشىدىن ـ ئاياغ سىپىھردەك ئەفگارمەن يەنە.
(ھەر كېچىسى بىر قۇياش غىمىدە، ئۇرۇلغان قايغۇ
تېشىدىن ھەممە يېرىم خۇددى ئاسماندەك زەخىملىك.)

سوفىئى ئەقل سەۋمەئەسىن شۇكرىكىم بۇزۇپ،
دارۇلفەنايى ئىشقىدا خەممارمەن يەنە.

(شۈكرى، ئەقىل سوپىلىغىنىڭ خىلۋەت ئۆيىنى بۇزۇپ،
ئىشقىنىڭ يوقۇلۇش مەيخانىسىدا يەنە مەي ساتقۇچى بولدۇم.)

ئاغزىم قۇرۇپ، دەمىم تۇتۇلۇپ، سەكرەسەم نېتاڭ،
كىم تەلبە چابۇكۇمگە جىلاۋدارمەن يەنە.
(ئاغزىم قۇرۇپ، دىمىم تۇتۇلۇپ، سەكرىسەم، ئەجەپلەنمەڭلار،
چۈنكى مەن تەلۋە چەۋەندازىمنىڭ چىلۋىرىنى تۇتقۇچى.)

ئەقىل ئىنتى، ھۇش كەتتى، كوڭۇل كويدى، چىقتى جان،
شۈكرى ئەت، نەۋائىياكى، سەبۇكبارمەن يەنە.
(ئەقىل يۇتتى، ھۇش كەتتى، كوڭۇل كويدى، جان چىقتى،
ئەي ناۋايى، ئەمدى يېنىكلەپ قالدىم دەپ شۈكۈر قىل.)





تەۋسەنىڭ نەئىلىدىن ئىستەرمەن باشىمغە ئەفسەرى،
هىندۇ دەككىم باشىغە تاۋۋسدىن سانچار پەرى.
(ئۇچقۇر ئېتىڭنىڭ تاقىسىنى بېشىمغا تاج قىلىشنى خالايمەن،
خۇددى ھىندىلار بېشىغا تاۋۇس پېيى قىستۇرۋالغاندەك.)

ئارەزىڭدە مەي، مەي ئىچرە ئارەزىڭ زاهىر قىلۇر
گاهى ئەختەردىن شەفەق، گاهى شەفەقدىن ئەختەرى.
(يۈزۈڭدە مەي ئەكس ئەتسە، مەيدە يۈزۈڭنىڭ شولىسى
كورۈنىدۇ، بەزىدە يۇلتۇزدىن شەپەق، بەزىدە شەپەقتىن يۇلتۇز
ئەكس ئەتكەندەك.)

بەزمى ئەيشىن كوككە ئېۋچۇن چەكمەگەي ئولكىم، ئاگا
تۇتسە رۇهوللاھ دەمى هەردەم قۇياشـدەك ساغەرى.
(ئەگەر بىرسىگە ئەيسا نەپسى قۇياشتەك قەدەھ تۇتسا،
خوشاللىق بەزمىنى نىمىشقا كوككە ياگراتمىسۇن.)

مەسنەدىم كورگىلكى هەر تۇن قەسرى تاشۇ فەرشىدىن،
باشقە خارا مۇتتەكادۇر، تەنغە كاشى بىستەرى.
(كورگىنكى، مېنىڭ تەختىم تۇن قەسرىنىڭ تاش
توپىلىرىدىن، تاشلىرى بېشىمغا تايانچۇق، خىشلىرى
تېنىمگە كوپە.)

ۋەھنى لولىۋەشدۇرۇر ئول قاتىلكى ئەمدەن خەلقنىڭ

قانىنى تولىمەككە ھەربىر كىرپىكىدۇر نەشتەرى.
(ئاھ، ئۇ سىگان گۈزىلى ئەمەس، بەلكى قاتىل، ئۇنىڭ ھەر بىر كىرپىكى كىشىلەرنىڭ قېنىنى قەستەن تۆكىدىغان نەشتەر.)

ئارەزىڭ ۋەسفى تۈگەنمەس كاتىبى سۈنئ ئەيلەسە،
دەھر بوستانىدە گۈل يافراغلارىدىن دەفتەرى.
(ياراتقۇچىنىڭ كاتىۋى جاھان بوستانىدىكى گۈل يوپۇرماق-لىرىنى دەپتەر قىلىپ يازسىمۇ يۈزۈڭنىڭ تەرىپى ئادا بولمايدۇ.)

ئەي نەۋائى، سەرۋدەك ئازاد بول گەر ئىستەسەڭ،
گۈل مەسەلدەك شاھىدى، بۈلبۈل كەبى ھۆنياگەرى.
(ناۋايى، گۈلگە ئوخشاش ئاشىق، بۈلبۈلغا ئوخشاش ...،
بولۇشنى خالىساڭ سەرۋى دەرىخىدەك تۈز بول.)





ئوت سالۇر ئەل جانىغە ھەردەم ساۋۇغلۇغ بىرلە دەي،
ساقىيا، سىنماس ھەۋا زەھرى، كېتور تەرياك مەي.
(قىش پەسلى ھەممىشە كىشىلەرنىڭ جېنىغا سوغاقلىق بىلەن ئوت
سالىدۇ ،ئەي ساقى، ھاۋەس زەھىرى قايتمايۋاتىدۇ، ماڭا تەرياك①
مەي بەرگىنە.

تۇز شەبىستان ئىچرە سوھبەتكىم ئىشارەت مەيغەدۇر،
شەمئى كافۇرىكى، ئاستى شوشە مۇزلار بىرلە دەي.
(ئىچكىلىكنى كۆزلەپ كېچىلىك سوھبەت ئۇيۇشتۇر،
ئاستى چوكا مۇزلاردەك كاپور شامنى ياق.)

ئاتەشىن مەي بىرلە، ئەي ساقى، قىزىتقىل بەزمنى،
مۇتربا، ئول ئوتنى تىز ئەتمەككە ئال ئاغزىڭغە نەي.
(ئەي ساقى، ھارارەتلىك مەي بىلەن بەزمنى قىزدىت،
ھەي نەغمىچى، بۇ ئوتنى تېخىمۇ ئورلىتىش ئۈچۈن نەينى پۈۋدە!)

دەھر مۇشكىن چۈن ھەۋا كافۇرى پىنھان ئەيلەدى،
بادەئى مۇشكىنى كافۇرى مىزاج ئىچمەي نىتەي.
(زامان ئىپارنى ئىشق كاپۇرى يوشۇردى، رەڭگى كاپۇردەك ئاق،
ئىپاردەك خۇش-پۇراق شاراپنى نىمىشكە ئىچمەيمەن.)

---

① تەرياك — زەھەر قايتۇرغۇچ دورا.

ئىچكەلى ئىخفا ئۇچۇن تۈن مۈشكىنى ئۈستەر ھەكىم،
شۈكر، بۇ كافۇر ئارا ھەم زاھىر ئىرمەس ھىچ شەي.
(ھېكىملەر مەخپى ئىچىش ئۇچۇن تۈن مۈشكىنى ① ئىزلەيدۇ، شۈكۈر، بۇ كاپور② ئارىسىدىمۇ ھىچقانداق نەرسە ئاشكارا بولمايدۇ.)

ئۇل قۇياش قار ئۈزرە چىققاچ، يۈزۈم ئۈزرە ئاقلامان،
ئەشك يا كوز ئاقى سۇ بولۇپ ئاقارمۇ يوقسە خەي.
(ئۇ قۇياش قار ئۈستىگە نۇر چاچقاندا، يۈزۈمدىكى تەرمىدۇ، ياكى كوز - يېشىم، ياكى سۇ بولۇپ ئېقىۋاتقان كوزۈمنىڭ ئېقىمىدۇ، بىلەلمىدىم.)

ئىلگىدە مەيلىك سەفال، ئۈسرۈك نەۋائى قار ئۈزە،
ئەي فەلەك، قىل جامى جەم بىرلە تاماشا تەختى كەي.
(مەس ناۋائى قار ئۈستىدە، قولىدا شاراپ قۇيۇلغان ساپال، ئەي پەلەك ئەمدى كەيخىسراۋ تەختى بىلەن جەمشىت جامىنىڭ تاماشىسىنى كورسەت.)

① تۈن مۈشكى — تۈن قاراڭغۇلىغى.
② كاپور — كۈندۈزدىن كىنايە.



سىرتىدىن تاپقىنىم ئاشۇ ۋە كۆز ياشى، ئۆتكەن ساۋالىم!

سېۋۈنگىل، ئەي كۆڭۈل، ئاخىركى جىسىمدىك ئىچرە جان كەلدى،
قۇۋان، ئەي جانى مەھزۇنكىم، ھەياتى جاۋىدان كەلدى.
(ئەي كۆڭۈل، سۆيۈنگىن، ئاخىرى جىسمىڭغا جان كەلدى،
ئەي غەمكىن جىنىم، قۇۋانغىن، مەڭگۈلۈك ھايات كەلدى.)

سەفەردىن ئول پەرى يەتتى، مېنى مەھزۇننى شاد ئەتتى،
كوڭۈلدىن ئەسكى غەم كەتتى، تەن ئىچرە ياڭى جان كەلدى.
(ئۇ پەرى سەپەردىن قايتتى، مەن غەمكىننى شاد ئەتتى،
كۆڭۈلدىن كونا غەم كەتتى، تەنگە يېڭى جان كەلدى.)

خىرەد يىغ بۇ مەسافىڭنى، تەھەممۇل، قوي گەزافىڭنى،
ۋەرەئ، تەرك ئەيلە لافىڭنىڭكى، ئاشۇبى جەھان كەلدى.
(ئەي ئەقىل، لەشكەرلىرىڭنى يىغىۋال، ئەي تاقەت، بىمەنىلىكىڭنى قوي،
ئەي سوپىلىق، پوچىلىقنى تاشلا، جاھان توپىلاڭى كېلىۋاتىدۇ.)

دەمكىم ئاندىن ئايرىلدىم، كوڭۈلنى ھەمرەھى قىلدىم،
بۇگۈن كەلدى كوڭۈل، بىلدىمكىم ئول نامېھرىبان كەلدى.
(ئۇنىڭدىن ئايرىلغان ھامان، كوڭلۈمنى ھەمرا قىلدىم،
بۈگۈن كوڭلۈم كەپتۇ، بۇنىڭدىن ئاشۇ كويۇمسىز كەلگەنلىكىنى
بىلدىم.)

كېلىبتۇر ياشۇرۇن ئو شەھ، مېنى مەجنۇن ئىمان ئاگەھ،

پەرى ئىرمەس ئىسە بەس، ۋەھ، نىچۇك كوزدىن نىھان كەلدى،
(ئۇ شاھ يوشۇرۇن كەپتۇ، مەن مەجنۇن خەۋەرسىز قاپتىمەن،
ئەگەر ئۇ پەرى بولمىسا، نىمىشقا كوزگە كورۇنمەي كىلىدۇ؟)

فەلەك باقتى قىىغانىمغە، ئەجەل رەھم ئەتتى جانىمغە،
خەزانلىق بوستانىمغە گۇلى باغى جىنان كەلدى.
(پەلەك پىغانىمغا قۇلاق سالدى، ئەجەل جىنىمغا رەھمى قىلدى،
سولاشقان بوستانىمغا جەننەت گۇلزارى كەلدى.)

مۇغەننى بىر نەۋائى تۇز، نەۋائى، نەغمەئى كورگۇز،
ئاياقچى، تامسا تۇت توققۇزكى، دارايى زەمان كەلدى.
(ئەي سازەندە، بىر كۇي باشلا، ئەي ناۋايى، لەغمەڭنى كورسەت،
ئەي ساقى، توققۇز قەدەھ تۇتقىن، چۇنكى زامانىنىڭ ئىگىسى كەلدى.)





ئەي دۇ داغنىڭ شەربەتىدە ئابىھەيۋان لەززەتى،
لەززەتى بولغاي نەسىبىم بولسا لەئلىڭ شەربەتى.
(ئەي، لېۋىڭنىڭ شەرۋىتىدە ئابىھايات لەززىتى بار،
لېۋىڭنىڭ شەربىتى ماڭا نېسىپ بولسا نىمە دىگەن لەززەت-ھە!)

كېچەلەر ھەجرىڭدە بىخۇدمەن، مېنىڭ ھالىمغە دۇر
شەمئىنىڭ گەھ كويمەگى، گەھ نالەسى، گەھ رىققەتى.
(كېچىلىرى جۇدالىق دەردىدە ئۆزەمنى يوقىتىمەن، شامنىڭ
كويۇشى، نالىسى، دەتكەشلىگى مېنىڭ ھالىمنى ئىپادىلەيدۇ.)

مېھنەتى ھەجرىڭدە ئىشىم ئاھ ئىلە فەرياد ئېرۇر،
ئاھ ئەگەر فەريادىمە يەتمەس ۋىسالىڭ دوۋلەتى.
(ۋىسالىڭ دولىتى ئاھ-پەريادىمغا يەتمىسە،
جۇدالىق دەردىدە ئىشىم ئاھ-پەريات چېكىشلا بولىدۇ.)

لەبلەرىڭنىڭ ھەسرىتى كوڭلۇمدە بولسا نى ئەجەپ،
شىشە بىرلە بادەنىڭ بىر-بىرگە كوپتۇر نىسبەتى.
(كوڭلۇمدە لەۋلىرىڭنىڭ دەرت-ھەسرىتى بولسا، نىمە بوپتۇ،
شىشە بىلەن شاراپنىڭ بىر-بىرىگە مۇناسىۋىتى زىچ ئەمەسمۇ.)

ئارەزىڭغە، ئەي پەرى، مەجنۇن كوڭۇلنىڭ مەيلى بار،
تەلبە يەگلىغ كىم، ئانىڭ ئوت بىرلە بولغاي ئۇلفەتى.

(ئەي پەرى، جامالىڭغا مەجنۇن كوڭلۇم تەلپۈلىدۇ، —
خۇددى تەلۋە ئوت بىلەن ئۇلپەت بولغاندەك.)

ئومر ئىررور ئىشق ئەھلىغە پەيكى نەسىم، ئەي باغبان،
بەسدۇرۇر بۇ مۇددەئاغە شاھىد ئانىڭ سۇرئەتى.
(ئەي باغۋەن، ئومۇر دىگەن ئاشىقلارغا تاڭ شامىلىغا ئوخشاش
خەۋەرچى، بۇ پىكىرگە ئۇنىڭ سۇرئىتى گۇۋا بولالايدۇ.)

يۇزۇ خالىڭدىن نەۋائىنىڭ كوزىدۇر قان ئارا،
لالەدەككىم، داغى بولمىش كوز قاراسى ھەيئەتى.
(يۇز ۋە خالىڭدىن ناۋايىنىڭ كوزى قانغا غەرق بولغان
لالىنىڭ دېغىغا ئوخشاپ قالدى.)





ئول ئايكى، مېھرى ئىلە ئالەمنى مۇھتەرەم قىلدى،
بۇ تەلبەگە نىدىن، ئايا، نەزەرنى كەم قىلدى.
(ئۇ ئاي ئۆز نۇرى بىلەن ئالەمنى ھۆرمەتكە ئىگە قىلدى،
بىراق، نېمىشقىدۇر مەن تەلۋىنى ئانچە كۆزگە ئىلمىدى.)

كۆزۈم ئىزىڭە ياقىندۇر، موڭا داغى يۈز شۈكىر،
ئەگەرچە يولىدا گەردۇن قەددىمنى خەم قىلدى.
(گەرچە پەلەك ئۇنىڭ يولىدا قەددىمنى ئېگىۋەتكەن بولسىمۇ،
كۆزۈم ئۇنىڭ ئىزىغا يېقىن، بۇنىڭغا يۈز شۈكۈر.)

نەسىھەت ئەتسە ئۇلۇس تىزرەك بولۇر ئىشقىم،
بەلى، ئىتىكرەك. ئېتەر ئوتنى ئۇلكى دەم قىلدى.
(كىشىلەر نەسىھەت قىلغانسىرى ئىشقىم ئۇرلەپ كېتىدۇ،
دەرۋەقە، پۈۋلىسە ئوت ئۇلغىيىپ كەتمەمدۇ.)

فىراق شەرھىنى ھەر كىرپىكىم يازار، گويا
فەلەك مىژەمنى تېگىز ئىچرەگى قەلەم قىلدى.
(پىراق شەرھىنى ھەر بىر كىرپىكىم يازىدۇ، پەلەك
كىرپىكلىرىمنى سىيا دېڭىزى بويىغا قەلەم قىلىپ تىككەن ئىكەن.)

ئول ئاي ئەزىمەت ئېتىب، يۈز غەمۇ بەلا نەقدىن
نەسىبىم ئەتتى، يامان بارمادى، كەرەم قىلدى.

(ئۇ ئاي كېتەردە، نۇرغۇن غەم - بالانى ماڭا نەسىبە قىلىپ
قالدۇرۇپ كەتتى، يامان ئەمەس، بۇمۇ بىر ئىلتىپات).

سىپېھر ئىشقدە مەجنۇنغە يازدى كوپ تەئرىف،
موقابىلىدا زەمانە مېنى رەقەم قىلدى.
(پەلەك مۇھەببەت بابىدا مەجنۇننى جىق تەرىپلەپ يازدى،
تەقدىر ئۇنىڭغا تەگداش قىلىپ مېنىمۇ يازدى.)

كوزۇمكى قان ئارا بولدى نىھان، ئەجەپ ئېرمەس،
كى ئەيىنغە چو دەم ئولدى قەرىن، ئەدەم قىلدى.
(كوزۇم قانغا غەرق بولدى، بۇنىڭ نىمىسى ھەيران قالارلىق،
"ئەيىن" ("ئە") نىڭ ئايىغىنا "دەم" قوشۇلسا "ئەدەم"①
بولىدىكەن.)

شۇكوفە سىيم چىقارغاچ بۇ گۇلشەن ئىچرە خەزان
ھەۋاغە بەرگىنى ساچماق بىلە سىتەم قىلدى.
(گۇلشەن ئارا گۇل كۇمۇش چىقارغان ئىدى، بىراق،
غازاڭ پەسلى ئۇنىڭ بەرگىنى توزۇتۇپ، سىتەم (سىتىم)② قىلدى.)

نەۋائى جىسمىن ئوقۇڭ زەخمى ئەتتى دامى بەلا،
ۋىسال قۇشلارى ئاندىن مەگەركى رەم قىلدى.
(ئوقۇڭ زەخمى ناۋايىنىڭ جىسمىنى بالا دامىغا ئايلاندۇردى،
شۇڭا ۋىسال قۇشلىرى ئۇنىڭغا قونماي ئۇچۇپ كېتىدۇ.)

---

① ئەدەم — يوقلۇق

② بۇ يەردە ھەرپ ئويۇنى كېتىۋاتىدۇ. "سىيم" دىگەن سوز - كومۇش. بەرگى دىگىنى — ئاستىدىكى 2 چېكىت. ئۇنىڭ توزۇشى — ئاشۇ ئىككى چېكىتنىڭ يوقۇلىغا چىقىپ "سىتىم" (يەنى دەرت - ئەلەم) گە ئايلانغانلىغى.



ئەي كوڭۈل، كەلكىم، بەلا بەزمىدە جامى غەم تۇتاي،
ئۆز قاتىغ ھالىمغە ئۆلمەستىن بۇرۇن ماتەم تۇتاي.
(ئەي كوڭۈل، كەل، ساڭا بالا بەزمىدە غەم جامىنى تۇتاي،
ئۆزەمنىڭ مۈشكۈل ئەھۋالىمغە ئۆلمەستىن بۇرۇن ماتەم تۇتاي.)

يىغلابان باشىمغە ئاھىم دۇدىدىن چىرماب قارا،
ماتەمىم ئەل سوگرە تۇتقۇنچە، ئۆزۈم بۇ دەم تۇتاي.
(يىغلاپ، كىشىلەر ئاھىم تۇتۇنىدىن بېشىغا قارىلىق باغلاپ، ماتەمىمنى
تۇتۇشتىن بۇرۇن، ھازىرلا ئۆزەم تۇتاي.)

ئالەم ئەھلىغە نېچە قىلدىم ۋەفا، كوردۇم جەفا،
ئەي كوڭۈل، كەل ـ كەلكى، تەركى جۇملەئى ئالەم تۇتاي.
(ئالەم ئەھلىگە شۇنچە ۋاپا كورسۇتۇپ، ئۆزەم جاپا كوردۇم،
ئەي كوڭۈل، كەل، ئەمدى مەن پۈتۈن ئالەمدىن كېچەي.)

ئەمدىكىم ئىشرەت سۇرۇدىدىن ئاچىلماك، ئەي كوڭۈل،
نەۋھە ئاھەڭىن تۈزۈپ، بىردەم سېنى خۇررەم تۇتاي.
(ئەي كوڭۈل، خوشاللىق غەزىلىدىن ئېچىلما، يىغىدىن كۈي تۈزۈپ
سېنى بىردەم خوشال قىلاي.)

مەستلىغىدىن ئۆزگە يوق دەردىم ئىلاجى، ساقىيا،
مەي كېتۈرگىم، ھەم ئىچەي بىرلەھزە ئانى، ھەم تۇتاي.

(دەرذىمنىڭ مەسلىكتىن باشقا داۋاسى يوق، ئەي ساقى،
مەي ئېلىپ كەل، بىر پەس ئۇنى ئوزەم ئىچەي، بىر پەس ساڭا تۇتاي.)

قويغىل، ئەي ناسەھكى، مۇغ دەيرىدە ئوز ئەھۋالىمە،
مەست لايەئقەل ياقام يىرتىپ، سۇرۇدى غەم تۇتاي.
(ئەي نەسىھەتچى، مەيخانىدا مېنى ئوز ئەھۋالىمغا قوي،
مەسلىكتە ھېچنىمىنى ئۇقماي، ياقامنى يىرتىپ، غەم ناخشىسىنى توۋلاي.)

چۈن جەھان بىرلە جاھان ئەھلىغە يوق ئېرمىش ۋەفا،
ئەي نەۋائى، مەن ۋەفا سەر رىشتەسىن مەھكەم توتاي.
(ئەي ناۋائى، جاھاندا ھەم جاھان ئەھلىدە ۋاپا يوق ئىكەن،
مەن ۋاپا رىشتىسىنىڭ ئۇچىنى مەھكەم تۇتاي.)





ئارەزىڭ زەر ھوققەلەردىن، ئەي مەلاھەت مەشئەلى،
موسھەفىدۇر لاجۇۋەردۇ ئالتۇن ئانىڭ جەدۋەلى.
(ئەي گۈزەللىك مەشئىلى، جامالىڭ زەر قۇتا. ئىچىدىكى
كىتاۋى - كوك ياقۇت، سىزىقلىرى ئالتۇن.)

تۇرفە ئايىدۇر ئۇزارىڭ، كوك ئاگا ماۋى لىباس،
ئەنجۇم ئانىڭ تەنگە - تەنگە باسما قىلغان زەرھەلى.
(جامالىڭ ئاجايىپ بىر ئاي، ئاسمان ئۇنىڭ ھاۋارەڭ كوينىگى،
يۇلتۇزلار — ئالتۇندىن ھەل بەرگەن تەڭگە گۈللىرى.)

ھەر نەفەس ئارتار جەمالىڭنىڭ سەفاسى كوزگۇدىن،
كوزگۇنىڭ ئانداقكى كولدىن بولغاي ئەفزۇن سەيقەلى.
(جامالىڭنىڭ سۇزۇكلىگى ھەرقاچان ئەينەكتىن ئۇستۇن،
خۇددى ئەينەكنىڭ پاقىرىشى كولدىن زىيادە بولغاندەك.)

بىر پەرىدۇر لالەزار ئىچرە سارىغ گۈللەر ئارا،
يا ئول ئاي ئۇستىدەدۇر زەربەفت گۈلگۈن مەخمەلى.
(ئۇ پەرى لالىزار ئىچىدە، سىرىق گۈللەر ئارىسىدا، خۇددى زەرباپ،
مەخمەل كىيگەن بىرسى ئاي ئۇستىدە تۇرغاندەك كورۇنىدۇ.)

ھوسنى ئەترافىدا، ئەي مەششاتە، ھەريان قويما خال،
كىم خوتەن مۇلكىدە ھىندۇلارنىڭ ئولماس مەدخەلى.

(ئەي پەدەزچى، ئۇنىڭ ھوسنىگە ھەر تەرەپتىن خال چەكمە،
خوتەن ئېلىگە ھىندىلارنىڭ ئارىلىشىدىغان يولى يوق.)

نەۋ ئەرۇسى دەھر ئەقدىن ئىستەمە، كۆپكىم ئەزۇس،
ئاخىرى ئىفرىت ئولۇر گەرچە پەردۇر ئەۋۋەلى.
(زامان كىلىنچىگىگە نىكاللىنىشنى ئويلىما، دەسلەپتە
پەرى بولۇپ، كېيىن ئالۋاستىغا ئايلىنىدىغان كېلىنچەكلەر كۆپ.)

ئەي نەۋائىي، ۋۇسمە بىرلە كەسمەدىن تاپقان فىرىپ،
گەر مەلەكدۇركىم، بولۇر شەيتان سىفەتلەر مەھزەلى.
(ئەي ناۋايى، ئوسمىسى ۋە سىكىلىكى بىلەن ئالدىغۇچىلار
پەرىشتە بولسىمۇ، شەيتانغا ئوخشاش مەسخىرىچى كېلىدۇ.)





ئىشق ئەھلى گورىستانىدا قەبرىم چۇ زاھىر بولغۇسى،
فەرھاد ئانىڭ تاشىن يونۇپ، مەجنۇن مۇجاۋىر بولغۇسى.
(مېنىڭ قەۋرەم ئاشىقلار گورۇستانلىغىدا پەيدا بولىدۇ،
پەرھات ئۇنىڭ تاشلىرىنى يونۇيدۇ، مەجنۇن بۇ يەرگە مۇقىملىشىدۇ.)

دەرسەيىن يۈزۈم سارى كوزۈڭ كوپ باقماسۇن، گەرىيۈز بۇدۇر،
ئول مېھر تابىدىن ئېرىپ ئاققۇنچە نازىر بولغۇسى.
(يۈزۈمگە كوزۈڭ كوپ قارىمىسۇن دەيسەن، يۈز شۇنداق بولىدىغان
بولسا،
كوزۈم ئۇنىڭ ئىشقى تەپتىدىن ئېرىپ، ئېقىپ كەتكىچە قارايدۇ.)

غەمزەڭدىن ئولتۇرمەك ئىشىن تەلىم ئالا كەلمىش ئەجەل،
بۇ نەۋئ ئۇستاد ئولسە، ئول ئاز چاغدە ماھىر بولغۇسى.
(ئەجەل ئادەم ئولتۇرۇش ئىشىنى سېنىڭ نازىڭدىن ئۇگەنگەن،
بۇنداق ئۇستازى بولسا، ئۇ پاتلا ماھىر بولۇپ كېتىدۇ.)

خەتتى غۇبارىن دىمەكىم بولغۇسى ئول يۈز مانىئى،
تۇن پەردەسى ئاي نۇرىغە نى نەۋئ ساتىر بولغۇسى.
(چۇمپەردە ئۇنىڭ جامالىغا توسالغۇ بولىدۇ، دىمە،
تۈن ئاي نۇرىنى قانداقمۇ يوشۇرالىسۇن.)

بولغۇسى مۇتلەق شوئىلەر ئىچرە سەمەندەر سەيردەك،
سەنسىز كوڭۇل، گۇلزار ئارا ئولدەمكى سايىر بولغۇسى.
كوڭۇل قاچانكى سەنسىز گۇلزار ئىچىدە سەيرى قىلسا،
خۇددى سەمەندەر① يالقۇن ئىچىدە يۈرگەندەك بولىدۇ.)

ئول غەمزە كۇفرىدىن كوڭۇل نەۋئى كېلۇر ئىسلامغە
كىم تەركى ئىسلام ئەيلەبان گوياكى كافىر بولغۇسى.
(مۇسۇلمانلىقنى قوبۇل قىلغان كوڭۇل ئۇنىڭ غەمزىسىنىڭ
كۇپرىدىن مۇسۇلمانلىقنى تاشلاپ كاپىر بولغۇسى.)

كوڭلۇمدىكى ھەر نېشدىن گەر بولسا بىر تىل، ھەر بىرى
يۈز تىل بىلە ئوز ھالىنىڭ شەرھىدە قاسىر بولغۇسى.
(كوڭلۇمگە سانچىلغان ھەربىر نەشتەر بىرتىل بولۇپ، ھەر بىرى
يۈز تىلدا سوزلىسىمۇ ئوز ھالىنى تولۇق بايان قىلالمايدۇ.)

خاتىرنى جەم ئىستەر ئىسەڭ، ئەۋۋەل خەۋاتىر دەفئىن ئەت،
كىمدە خەۋاتىر بولماسا، ئاسۇدە خاتىر بولغۇسى.
(خاتىرجەملىك ئىزدىسەڭ، ئاۋال تەشۋىشنى يوقات،
كىمدە تەشۋىش بولمىسا، خاتىرجەم بولالمايدۇ.)

قىلدى نەۋائى قەددىڭە سەرۋى سىھى تەشبىھىنى،
بۇ تەبئى نامەۋزۇن بىلە بىچارە شائىر بولغۇسى.
(ناۋايى قەددىڭنى سەرۋە دەرىخىگە ئوخشاتتى،
بىچارە مۇشۇنداق ناباپ تەسۋىر بىلەن شائىر بولماقچى.)

① سەمەندەر — ھەم سۇدا، ھەم قۇرۇقلۇقتا ياشايدىغان كاللتا
قۇيرۇقلۇق ھايۋان.



جۇنۇن ۋادىسىغە مايىل كۆرەرمەن جانى زارىمنى،
تىلەرمەن بىر يولى بۇزماق بۇزۇلغان روزگارىمنى.
(خار - زار جېنىمنىڭ مەجنۇنلۇق دەشتىگە يۈزلىنىشىنى، ۋەيرانە
تۇرمۇشىمنى بىراقىلا ۋەيران قىلىشنى خالايمەن.)

فەلەك بىدادىدىن گەرچە مېنى خاكى غوبار بولدۇم،
تىلەرمەن تاپماغايلار توتىيالىققە غۇبارىمنى.
(پەلەكنىڭ زۇلمىدىن توپا - توزاڭغا ئايلانغان بولسامۇ،
باشقىلار توپامنى توتىيالىققىمۇ تاپالمىسۇن.)

شەك ئېرمەس پەرتەۋى تۈشكەچ ئويى ھەم، رەختى ھەم كويمەك،
چۇ گورىستان گەدايى سەزمەگەي شەمئى مازارىمنى.
(ئوتى چۈشسە ئۆيمۇ، بىساتىمۇ كۆيۈشى تۇزغان گەپ،
مازارىمنىڭ چىرىغىنى گورىستان گادايلىرى سەزمەيدۇ.)

دىمەك قايى سارى ئەزم ئەتكۈك، ماڭا يوق ئىختىيار ئاخىر،
قەزا ئىلكىگە بەرمىشمەن ئىنانى ئىختىيارىمنى.
(نەگە ماڭىدىڭ دەپ سورىماڭ، ئىختىيار ئۆزەمدە ئەمەس،
ئىختىيارىم تىزگىنىنى تەقدىرنىڭ قولىغا بەرگەنمەن.)

تۈگەندى ئەشك گۈلگۈن، ئەمدى قالمىش زەپىرانى يۈز،
فەلەك زۇلمى بەدەل قىلدى خەزان بىرلە باھارىمنى.

(قىپ ـ قىزىل ياشلىرىم تۆكەپ، سارغايغان يۈزۈم قالدى،
پەلەك زۇلمى باھارىمنى كۈز پەسلىگە ئايلاندۇرۇۋەتتى.)

دىيارىم ئەھلى بىرلە ياردىن باشىمغە يۈز مىھنەت،
نىتاڭ باشىم ئالىپ كەتسەم قويۇپ يارو ـ دىيارىمنى.
(يۇرتداشلىرىمدىن ھەم ياردىن بېشىمغا يۈزلەپ جاپا كەلدى،
يۇرت ۋە يارنى تاشلاپ، بېشىمنى ئېلىپ چىقىپ كەتسەم، نىمە
بوپتۇ.)

يامان ھالىمغە باغرى ئاغرىغاي ھەر كىمسە كىم كورگەي،
باغىر پەرگالەسىدىن قانغە بولغانغان ئۈزارىمنى.
(ھەرقانـداق كىشى پارە ـ پارە بولغان باغـرىـمنىڭ قېنى بىلەن
بۇلـغانغان يۈزۈمنى كورسە، ھالىمنىڭ يامانلىقىغا باغرى ئېچىشماي
قالمايدۇ.)

ھەياتىم بادەسىدىن سەرگەرانمەن ئەسرۇ، ئەي ساقى،
قەدەھقە زەھر قاتىل قۆي داغى رەفئ ئەت خۇمارىمنى
(ھاياتىم شارابىدىن بەكمۇ بېشىم ئايلاندى، ئەي ساقى،
قەدەھكە يەنە ئۆلتۈرىدىغان زەھەر قۇيۇپ، خۇمارىمنى باس.)

جەھان تەركىنى قىلماي چۇنكى تىنماق مومكىن ئېرمەستۇر،
نەۋائى، قىل مېنى ئازاد ئۇرتەپ يوقۇ ـ بارىمنى.
(جاھاندىن كەچمەي تۇرۇپ، ئارام تاپقىلى بولمايدىكەن.
نەۋايى بارۇ ـ يوقۇمنى ئۇرتەپ، مېنى بىراقلا ئازات قىل.)





كىمگە يەتكەي ئىشق دەردى داغىدىن ئافەت ئاڭا،
داغى مىھرى سەلتەنەتدۇر، دەرد ئېرۇر سىھھەت ئاڭا.
(كىمگە ئىشق كويۇگىدىن ئاپەت يەتسە، بۇ ئىشقنىڭ كويۇگى—
سەلتەنەت، ئاغرىغى — سالامەتلىكتۇر.)

ئىشق كويى تۇفراغى بىر كىمىيادۇر كىم، ئېرۇر
يۈز قۇياش ئەكسەرىچە، بەلكىم فۇزۇن قىممەت ئاڭا.
(ئىشق كوچىسىنىڭ توپىسى شۇلداق ئېلىكى، يۈز قۇياشتىن،
بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ ئارتۇق قىممەتكە ئىگە)

ئىشق دەيرى بەزمىنىڭ سىنغان سەفالى ئىچرە مەي
كىم ئىچەر، جەمشىد جامىن تانلاماس ھىممەت ئاڭا.
(كىمكى ئىشق مەيخانىسىدىكى بەزمىنىڭ سۇنۇق ساپىلىدا مەي
ئىچسە، جەمشىت جامىغىمۇ ھەۋەس قىلمايدۇ.)

ھەرجۇ بولغان تاردۇر ئەفلاك قەدىر ىغە كەمەند،
ئۆلكى بولسا ئىشق ئەسكى شالىدى كىسۋەت ئاڭا.
(كىمكى ئىشقىنىڭ كونا پالاسىدىن جەندە كەيسە، ئۇنىڭ ھەر-
بىر تال قىلى ئاسمان گۈمبىزىگە كەمەن بولالايدۇ.)

چۈن تۈشەر ئاشىق تەنىغە ئىشق ئوتىنىڭ شۇئلەسى،
ئويلە شاھدۇر كىم، ئېرۇ زەربەفتىدىن خىلئەت ئاڭا.
(ئاشىق تېنىگە ئىشق ئوتىنىڭ يالقۇنى تۇتاشسا، خۇددى شاھ-
نىڭ زەرباپ تونىغا ئورالغىنىغا ئوخشاش.)

ھەرشەرەر ئول شۇئلەدىن بىر بەرق ئېرۇر كىم كۆل قىلۇر،
لەمئەدىن يۈز شاھ تەختۇ تاجىنى ھىرقەت ئاڭا.
(ئۇ ئوتتىن چىققان بىر ئۇچقۇن خۇددى بىر چاقماق، ئۇنىڭ
يالقۇنى يۈزلەپ شاھنىڭ تاجۇ-تەختىنى كويدۇرۇپ كۆل قىلىدۇ.)

ئىشق ئوتى باشىغە تۈشكەنكىم ئول ئويدىن چىقسا دۇد،
شاھ زەررىن تاج ئىلە چەترىغە نى ھاجەت ئاڭا.
(بېشىغا ئىشق ئوتى چۈشكەن كىشىنىڭ ئويىدىن تۈتۈن چىقسا
شاھانە چېدىر ۋە ئالتۇن تاجنىڭ نىمە ھاجىتى بار ؟)

تاجۇ دۆۋلەت ابەرسە ئىشق ئوتىدىن ئالىب بىر شەرەر،
بۈكى ئورتەر ئوزلۈگىن، يەتمەسمۇ بۇ دولەت ئاڭا.
(دولەت تاجىنى بىرىۋېتىپ، ئورنىغا ئىشق ئوتىدىن بىر ئۇچ-
قۇن ئالسا، مەنمەنلىك كويۇپ كېتىدۇ، بۇنداق دولەتكە نىمە يەت-
تىدۇ.)

ساقىيا بىرباده تۇت دەۋزەغ ئوتىدۇر ھىرقەتى،
لىك جەننەت كەۋسەرىدەك يول ئارا سەفۋەت ئاڭا.
(ئەي ساقى، بىر قەدەھ تۇتقىن، ئۇنىڭ كويدۇرۇشى دەۋزەخ
ئوتىدەك بولسۇن، ئەمما جەننەت يوللىرىدا ئاقىدىغان كەۋسەردەك
سۇزۇك بولسۇن،)

تا ئىچىپ دەۋزەخكە ھەم كىرسەم، سىرىشكىم سەيلىدىن
قالماغاي خەلق ئورتەمەكدە شىددەتو ھىددەت ئاڭا.
(ئىچكەن پېتى دوزاققا كىرسەم، كوز ياشلىرىم كەلكۈنىدىن
دوزاقنىڭ كىشىلەرنى كويدۇرگۇدەك ھالى قالامدۇ.)

ئەي نەۋائى، نەزمىڭ ئەسرۇ سادە ئېردى، قۇيدى نۇر
شاھ ئىسلاھىدىن ئانچە زىب ئىلە زىننەت ئاڭا.
(ئەي ناۋايى، نەزمىڭ بەك سادda ئىدى، پادىشا تۈزۈتۈپ،
زىبۇ-زىننەت كىرگۈزگەندىن كېيىن نۇرلاندى.)



بۇ كىم قالىبتۇر ئۇل ئاي ھەجرىدە ھەيات ماڭا،
ھەيات قالماس، ئەزبەسكى بار ئۇيات ماڭا.
(ئۇ ئاي ھىجرانىدا يەنە قاپتىمەن ھايات،
بۇنداق ھايات قىلىش مەن ئۈچۈن بەكمۇ ئۇيات )

ئۇلۇسنى ئۇلتۇرۇر ئۇل شوخ ئىلتىفات ئەيلەپ،
ئۇلەرمەن ئۇشبۇكى ھىچ ئەمەس ئىلتىفات ماڭا.
(ئۇ شوخ گۈزەل خەلقنى ئىلتىپاتى بىلەن ئۇلتۇرۇدۇ، مەن ئۇلىد-
مەن، چۈنكى ئۇ قىلمىغاچقا ماڭا ئىلتىپات.)

مېنى خود ئەيلەدى قەتل، ئۇشبۇدۇر ۋەسىيەتكىم،
كوڭۇلنى ھەم كەرەم ئەيلەب يۇتۇرسە بات ماڭا.
(مېنى ئۇلتۇرۇدىغان بولدى، ۋەسىيىتىم شۇكى، رەھىم قىلىپ،
كوڭلۇمنىمۇ پاتراق يوقىتىۋەتسە ئىدى.)

قۇش ئۇلمىشام باغبان ھەجر ئۇقى ۋەلى نى ئاسىغ
كى بولماس ئۇل تەرەف ئۇچماققە بۇ قەنات ماڭا.
(ھىجرانىڭ ئوقلىرى يېغىپ تۇرغاندا، قۇش بولۇشنىڭ پايدىسى
نىمە، بۇ ھالەتتە بۇ قانات ئۇ تەرەپكە ئۇچۇپ بارالامدۇ.)

تۆگەنمەگەي يازىلىب مېھنەتىم، ئەگەر بولسا
فىراق شامى قارائۇ، فەلەك دوۋات ماڭا.

(گەرچە ماڭا فىراق ئاخشىمى سىيا بولۇپ، ئاسمان دۇۋەت بولسىمۇ تارتقان مۇشەققەتلىرىمنى يېزىپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ.)

چۇ يار ئەيلەر ئىمىش بارچە يەردە جىلۋەئى ھۇسن
نەڭ ئۈلدى كەئبە بىلە دەير سومنات ماڭا.
(يار ھەممە يەردىلا ھوسنى جىلۋىسىنى كورسىتىدىكەن. شۇڭا ماڭا كەئبە بىلەن بۇتخانە ئوخشاشلا بولۇپ قالدى.)

نەۋائىيا چۇ ئەمەس تەشبىھ نەقد بىرلە تەڭ
بىھىشت، ۋائىزا، بەس كوچەئى ھىرات ماڭا.
(ئەي ناۋايى، ئوخشىتىش نەق ئۆزى ئەمەس بىلەن باراۋەر بولالمايدۇ، ئەي نەسىھەتچى، مەن ئۈچۈن ھىرات كوچىسى جەننەتنىڭ ئۆزى.)





ئەي كۆڭۈل، تەلبەرەدىڭ، ئەمدى نى تەدبىر ساڭا،
ئول پەرى زۈلفىنى گەر قىلماسا زەنجىر ساڭا.
(ئەي كۆڭۈل، ساراڭ بولدۇڭ، سېنى باغلاش ئۈچۈن ئۇ پەرى
زۈلفىنى زەنجىر قىلمىسا، ئەمدى ساڭا نىمە ئامال؟)

يۈز بەلا كەلسە چەك ئەمدى، چۈ بۇ ئىش مەنئى ئۈچۈن
نېچەكىم پەند دىدىم، قىلمادى تەسىر ساڭا.
(ئەمدى يۈز بالا كەلسىمۇ تارت، بۇ ئىشتىن بەزدۈرۈش ئۈچۈن
ساڭا شۇنچە نەسىھەت قىلسامۇ، تەسىر قىلمىغان ئىدى.)

ئىختىيارى ساڭا ھەم يوق ئىدى، نى يازغۇرايىن،
بۇيلە چۈن يازغان ئىمىش خامەئى تەقدىر ساڭا.
(سېنى نىمە دەپ ئەيىپلەي، ئىختىيار ئۆزۈڭدە ئەمەس ئىدى.
بۇنى تەقدىر قەلىمى شۇنداق يېزىپتىكەن.)

سەن چۈ ئىشق ئوتىغا كۆيدۈڭ، ساڭا ئەمدى نى ئاسىغ،
ئەيلەمەك مەخلەس ئۈچۈن ھىلەۋۇ تەدبىر ساڭا،
(سەن ئىشق ئوتىدا كۆيدۈڭ، ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن
ھىلە ـ تەدبىر ئىشلەتسەڭ، ئەمدى نىمە پايدىسى؟)

مېنى كۆيدۈردۈڭ دېسە، سەن داغى كۆيدۈڭ، نىتەيىن
ئەمدى يۈكلەپ بۇ ئىش ئايىندا تەقسىر ساڭا.

(مېنى كويدۈرۈپ، ئۆزەڭمۇ كويدۈڭ، ئەمدى بۇ ھەقتە
ساڭا ئەيىپ ئارتىپ نىمە قىلاي.)

بىھەل ئەت سەن داغى مەن خەستەغە، لېكىن دەپ ئىدىم
ھەرنىكىم كەلدى سېنىڭ ئاللىڭغە بىر ـ بىر ساڭا.
(مەن دەرتىمەننى كېچىرىم قىل، لېكىن مېنىڭ دىگەنلىرىم
ئالدىڭغا بىر ـ بىرلەپ كەلدى).

بۇزدى كوڭلۈك ئۆيىنى خانە بەرەنداز بەرق
ئەي نەۋائى، نى ئاسىغ پەند ئىلە تەئمىر ساڭا.
(خانىۋەيران قىلغۇچى چاقماق كوڭلۈك ئۆيىنى ۋەيران قىلدى،
ئەي ناۋايى، ئەمدى پەندى نەسىھەت بىلەن ئۆگىتىشنىڭ نىمە
پايدىسى؟)





ئەيد رۇخسارىڭ كورۇب، بولدى ئۇلۇس ھەيران ساڭا،
ئەي ئۇلۇس ئەيدى يۈزۈڭ، جانىم مېنىڭ قۇربان ساڭا.
(ھېيت كۈنى خەلق رۇخسارىڭنى كورۇپ، ھەيران قالدى،
ئەي، يۈزى ئەلنىڭ ھېيت-بايرىمى، ساڭا جېنىم قۇربان.)

شەمئ ئەمەس يەردىن، كەۋاكىب چەرخدىن، بەيرەم كۈنى
كىم ئېرۇر يەر-كوك تۇمەنىمىڭ كوز بىلە ھەيران ساڭا.
(بەيرەم كۈنى يەردىن چىراق، ئاسماندىن يۇلتۇز ئەمەس،
بەلكى يەر-ئاسمان تۇمەنمىڭ كوز بىلەن ساڭا ھەيرەتتە قارىدى)

ئەيدگاھدا گەرد ئەمەس، بەلكىم يېتىشكەچ مەقدەمىڭ،
قوپتى بىردىن سەدقە بولماق ئىستەبان مەيدان ساڭا.
(ھېيتگاھدا چاڭ توزىغىنى يوق، بەلكى قەدىمىڭ يېتىشى بىلەن
پۈتۈن مەيدان ئوزىنى سەدىقە قىلىش ئۈچۈن قوزغالدى.)

خىسرەۋى ئەنجۇم دىگەيكىم سەكرەتۇر كوك تەۋسەنىن،
ئەيدگاھدا كىمكى كورسە رەخش ئىلە جەۋلان ساڭا.
(ھېيتگاھدا ئۇچقۇر ئېتىڭنى سەكرىتىپ جەۋلان قىلغىنىڭنى كورگەنلەر
بۇ يۇلتۇزلار پادىشاسى-قۇياشمىكىن دېيىشىدۇ.)

چەتر شەكلىدىن سەماۋى بارچە ئافەت دەفئىغە
تەگرى ئەيلەبتۇر نەسب ئوز ھىفزىدىن قالقان ساڭا.

(تەگرى  بالا-ئاپەتنى قايتۇرۇش ئۇچۇن چېدىر شەكلىدىكى ئاس-
مانىنى ساگا قالقان قىلىپ، سېنى ئۇز ئامانىدا ساقلاپ قاپتۇ.)

ناتەۋان جىسمىمغە سەن بەيرەملىغ بەر سىھھەتى
كىم، كوڭۇل ئومىدۋارۇ مۇنتەزىردۇرجان ساگا.
(ماگا ھېيتلىق ئۇچۇن ئاغرىق جىسمىمغا سالامەتلىك
بەردەپ ساگا كوڭلۇم ئومىدۋار، جېنىم ئىنتىزار.)

نېچە بەيرەملەردە كىيگەن جەندەسىن فەقر ئەھلىنىڭ
خار كورمە، ئويلە خىلئەتدۇر نېچە ئەلۋان ساگا.
(خىلمۇ-خىل تونلارنى كىيىپ تۇرغىنىڭدا، پېقىرلارنىڭ
قانچىلىغان بايراملاردا كىيگەن جەندىسىنى خاركورمە.)

ئەيدگاھ ئەھلىن دەمى قىلما پەرىشان، ئەي سىپېھر،
كىم ئېرۇر بۇ جەمئ بىر-ئىككى زەمان مىھمان ساگا.
(ئەي پەلەك، ھېيتگاھقا يىغىلغان كىشىلەرنى پەرىشان قىلما،
بۇ يىغىلغانلار ساگا بىرنەچچە كۈنلا مېھمان.)

ئەي نەۋائى، دۇررى نەزمىڭ خۇتبەدەك تاپقاي شەرەف،
لۇتف ئىلە قىلسا نەزەر بەيرەم كۇنى سۇلتان ساگا.
(ئەي نەۋايى، ئەگەر بەيرەم كۇنى سۇلتان ساگا مەرھەمەت
كورسەتسە
گوھەر نەزمىڭ جۇمەدە ئوقۇلغان خۇتبىدەك شەرەپ تاپقۇسى.)

ياشىل تون بىرلە ئالتۇن تۈگمەلەردىن زىب فەرئاندا،
قەدرىڭ نارەنجى رەئنا نەخلىدىن بۇتكەن سەمەر ئاندا.
(قەددى-قامىتىڭ ئالتۇن تۈگمىلىك يېشىل تون بىلەن ئاجايىپ
زىننەتلىك تۇس ئاپتۇ، بۇ گويا مېۋىسى يېتىلگەن گۈزەل نارەنجى
كوچىتىنى ئەسلىتىدۇ.)

بۇ خىلئەتكىم، قىلىبتۇر خوي چەكان روخسارەنى پىنھان،
ئېرۇر گۈلبۇلكى پىنھان تۇتتى بىر گۈل بەرگ تەرئاندا.
(بۇ شۇنداق ھەشەمەتلىك تونكى، تەر باسقان جامالىنى يوشۇرۇۋاپتۇ،
خۇددى گۈلزار ئىچىدە شەبنەم بىر گۈل بەرگىنى يوشۇرغاندەك.)

تەبئاللا، نەقەددۇر، قەد ئەمەس، جەننەت نىھالىدۇر،
ئاچىلغان گۈل، ياشۇنغان بەرگى گۈل بۇتكەن شەكەر ئاندا.
(يائاللا، بۇ قانداق قەددى-قامەتتۇ، ياق، قەد ئەمەس، بەلكى
جەننەتنىڭ كوچىتى،
ئۇنىڭ گۈللىرى ئېچىلغان، بەرگلىرى شېكەرگە تولغان.)

يۈزۈڭ رەۋشەن زۇلالىدۇر غەزەبدىن چىن ئانىڭ مەۋجى،
كى نىلى خالىدىن ھەريان، ئاچىلمىش نىلۇپەر ئاندا.
(يۈزۈڭ خۇددى سۈزۈك سۇ، غەزەپتىن مەۋج ئۇرغاندا،
كوك خالى دېڭىز ئۈستىدە ئېچىلىپ تۇرغان نىلۇپەرگە ئوخشايدۇ)

ئەجەب گۈلشەن ئېرۇر كويۇڭكى، جەننەت باغىدا يوقتۇر
نىھالىكىم گۈلۇ ـ سونبۇل ئەيان قىلغاي مەگەر ئاندا.
(سېنىڭ كوچاڭ شۇنداق گۈلشەنكى باش كوچەتلىرىدىن گۈل ۋە
سۇنبۇل نامايەن بۇنداق دەرەخ جەننەتتىمۇ يوق.)

نېچە ئاۋارە كوڭلۇمنى سوراغ ئەتتىم، كىشى بىلمەس،
مەگەر كويىغا تاپسام، يول تاپىلغاي بىر خەبەر ئاندا.
(ئاۋارە كوڭلۇمنى شۇنچە ئىزدىدىم، ھېچكىم بىلمەيدۇ،
ئەگەر ئۇنىڭ كوچىسىغا كىرىسەم، شۇ يەردىن دەرىگىنى تېپىشىم
مۇمكىن.)
تارىقتىم خانىقەھدە، دەير سارى يۈزلەنەي ئەمدى،
كى ئۇندا نېچە زۇلمەتدۇر، سەفادۇر سەر بەسەر ئاندا.
(خانىقادىن بىزار بولدۇم، ئەمدى مەيخانىغا قاراپ يول ئالاي،
ئۇ يەر (خانىقا) بەكمۇ قاراڭغۇ ئىكەن، بۇ يەر (مەيخانە) بولسا
پۈتۈنلەي يورۇق.)
قەدەھ سافىيو پىرى دەيرسافى، موغبەچەسافى،
نى كورگەي جۆز سەفا ھەر كىمسەكىم تۇتقاي مەقەر ئاندا.
(قەدەھ ساپ، مەيخانىچى ساپ، ساقىمۇ ساپ،
بۇيەرگە كىرگەن كىشى ساپلىقتىن باشقىنى كورمەيدۇ.)

نەۋائى نەزمى رەڭگىنو رەۋان ئېرسە ئەجەب ئېرمەس،
كى مەخلۇت ئولدى كوز ياشى بىلەن خۇنى جىگەر ئاندا.
(نەۋائىنىڭ نەزمى رەڭدار ۋە رەۋان بولسا، ھەيران قالمىغۇلۇق،
چۈنكى ئۇنىڭغا جىگەر قېنى بىلەن كوز يېشى ئارلاشتۇرۇلغان.)



بۇدۇ نابۇدۇم ئەگەر تەڭ بولدى جانان ئاللىدا،
زەررە يوقۇ-بارى تەگدۇر مېھرى رەخشان ئاللىدا،
(جانان ئالدىدا مېنىڭ بار-يوقلىغىم ئوخشاش، خۇددى قۇياش
نۇرى ئالدىدا چاڭ-توزاڭنىڭ بار-يوقلىغى ئوخشاش بولغىنىدەك.)

كوزلەرىمنىڭ چەشمەسى ئاللىدا ئۇممان بەھر ئارا،
كور، بەئەينە ئويلەدۇركىم چەشمە ئوممان ئاللىدا،
(قارا، كوزۇم بۇلىغى ئالدىدا دېڭىز، دەريالار، خۇددى
دېڭىز ئالدىدا تۇرغان بۇلاقتەك كورۇنۇدۇ.)

ۋە سل ئىچىندە دوزەخ ئوتى بىرلە قويغان تازە داغ
ئاتەشىن گۇلدەك گۇمان قىل داغى ھېجران ئاللىدا.
(ۋىسال پەيتىدە دوزاق ئوتىدىن پەيدا بولغان داغنى
جۇدالىق دېغى ئالدىدا خۇددى چوغسىمان گۇلدەك ھىس قىل.)

ئەي مۇسۇلمانلار، نى ھالەتدۇركى، ئىشق ئەتمىش زەبۇن
يۇز مۇسۇلمان خەيلىنى بىر نامۇسۇلمان ئاللىدا.
(ئەي مۇسۇلمانلار، بۇ قانداق ئەھۋال؟ ئىشق ئوتى
يۇزلەپ مۇسۇلماننى بىر نامۇسۇلمان ئالدىدا خار قىلىدىكەنا.)

ئۇلكى مەجنۇن دىدىلەر، چىندۇركى، ھەردەم كورگوزۇر
چاك بولغان كوڭلىنى بۇجىسمى ئۇريان ئاللىدا.
(ئۇ، مەجنۇن ئىكەن دىيىشتى، راست، چۇنكى ئۇنىڭ يالاڭغاچ
گەۋدىسى چاك - چاك بولغان كوڭلىنى كورسىتىپ تۇرىدۇ.)

فەقر ئىلە شاد ئۇلكى ھەركىم بولسا ئەھلى مەئرىفەت،
دەھر تۇفراق بىرلە تەڭ بولماق نى ئىمكان ئاللىدا.
(كىمكى بىلىم ئەھلى بولسا پېقىرلىق بىلەن خۇش بولىدۇ،
ئۇلارنىڭ ئالدىدا دۇنيا توپىغا باراۋەر بولماي قالمايدۇ.)

ئەي نەۋائى، جان سەبا ئاللىدا قىلغايمەن نىسار،
بۇگەدا ھالىن دىسە يەتكەندە سۇلتان ئاللىدا،
(ئەي نەۋائى، سەھەر شامىلىغا جاننى بىرەي،
ئۇ سۇلتان ئالدىغا بارغاندا بۇ گادانىڭ ھالىدىن خەۋەر بەرسە.)





تاپمش ئول يۈز قەترەئى خويدىن ئوزىگە ئابۇ تاب،
قايدا، ۋەھ-ۋەھ، مۇنچە كەۋكەب زاھىر ئەيلەر ئافتاب،
(ئۇنىڭ يۈزىدىكى تامچىلىرىدىن شۇنداق نۇر چاقناپ كېتىپتىكى،
ۋاي-ۋاي مۇنداق يورۇغلۇق پەيدا قىلىدىغان قۇياش نەدە بار؟)

چىقما توققۇز پەردە كەينىدىنكى، ئالەم كويمەسۇن،
ئالساڭ ئالتە-يەتتە بۇرقەئ قويغىل ئىككى-ئۈچ نىقاب.
(ئالەم كويمىسۇن دىسەڭ، توققۇز قەۋەت پەردىدىن چىقما،
ئالتە-يەتتە پەردىنى ئېلىۋەتسەڭمۇ، ئىككى-ئۈچى تۇرسۇن.)

بىردەم ئول يۈز نەقشى گىريان كوز ئارا تاپماس قەرار،
سۇ ئارا خۇرشىد ئەكسىدەككى، قىلغاي ئىز تىراب.
(گويا قۇياش شولىسى سۇئىچىدە تىترەپ تۇرغاندەك،
جامالىنىڭ سۈرىتى ياشقا تولغان كوزۈمدە جىم تۇرمايدۇ.)

تا كوڭۇل دىۋانە بولدى ئول پەرى لەئلىن كورۇپ،
ھىفز ئۈچۈن قەيدىغە قىلدىم رىشتەئى جاندىن تەناب.
(ئۇپەرىنىڭ ياقۇتتەك لېۋىنى كورۇش بىلەنلا، كوڭلۇم ساراڭ
بولدى، ئۇنى باغلاش ئۈچۈن جان رىشتىسىنى ئاغامچا قىلدىم.)

دەردى ئىشقىمدىن سەۋال ئەتتى ئول ئاي، فەرياركىم،
يۈز چۇئاھىم بار، يوق ھوشۇم دىمەككە بىر جەۋاب.

(ئۇ ئاي ئىشقى دەردىم توغرۇلۇق سوئال سورىدى، بىراق، يۈزلەپ ئاھىم بار، بىرەر جاۋاپ بەرگىدەك ھوشۇم يوق.)

بۇ چەمەندە غۇنچە ئېرمەس، ئاڭلا، بۇلبۇل كوڭلىكىم،
شىشلەدى ئىشق ئەيلەمەككە ئاتەشىن گۇلدىن كەباب.
(بىلگىنكى، بۇ چىمەندە ئېچىلغان غۇنچە ئەمەس، بەلكى بۇلبۇلـ
نىڭ كوڭلى،
مۇھەببەت ئۇنى ئاتەش گۇللەر تەپتىدە پىشۇرۇپ كاۋاپ قىپتۇ.)

ئەي نەۋائى، گەر دىسەڭكىم، غۇسسە بەرباد ئەتمەگەي،
باش كوتەرمە بادەدىن زىنھار، ئانداغكىم ھۇباب.
(ئەي نەۋائى، قايغۇ تۇگەشتۇرۇۋەتمىسۇن دىسەڭ، خۇددى
كوۋۇك سۇ يۈزىگە يېپىشقاندەك، شاراپتىن ھەرگىز باش كوتەرمە.)





گۈل چاغى ھەر گۈلگە بىر بۇلبۇل تەرەننۇم كورگۈزۈب،
تازە قانلىغ داغ ئىلە كوڭلۇم قۇشى ئەفغان تۈزۈب.
(گۈل پەسلىدە ھەر گۈل ئۈچۈن بىر بۇلبۇل كۈي ياڭرىتىدۇ،
كوڭلۇم قۇشى يېڭىدىن پەيدا بولغان كويۇك بىلەن پىغان چېكىدۇ.)

بولدى بىر گۈل ھەجرىدىن جىسمىم ئاچىلغان گۈل كەبى،
جۇزۇ - جۇزۇىن بەسكى تىشلەپ - تىشلەپ ئالىمىشمەن ئۈزۈب.
(بىر گۈل پىراقىدا كوڭلۇم ئېچىلغان گۈلگە ئوخشاپ قالدى،
بوغۇن - بوغۇننى چىشلەپ - چىشلەپ ئۈزۈۋالسام.)

ھەجرىڭ ئاھى ھەم كوڭۈلنى بۇزدىيو ھەم قوزغادى،
يەل ئانىڭدەككىم ساۋۇرغاي غۇنچە ئەجزاسىن بۇزۇب.
(ھەجرىڭ ئاھى كوڭۈلنى بۇزدى ھەم قوزغىدى،
خۇددى شامال غۇنچە بولەكلىرىنى پارچىلاپ توزۇتىۋەتكەندەك.)

زەئفىدىن بۇ كىم يىقىلمىشمەن قىلۇرمەن پايبۇس،
سەرۋدەك ئالدىمدا قەددىڭنىڭ خەيالىن تۇرغۇزۇب.
(زەئىپلىكتىن يىقىلدىم ۋە سەرۋدەك قامىتىڭنى
كوز ئالدىمغا كەلتۈرۈپ، ئاياقلىرىڭنى سۆيۈمەن.)

مۇلتەفىت بۇلبۇلغە، سەن ئەي گۈل، تىكەنگە ياندىشىپ،
ۋەھ، نېچە ئولتۇرگەسەن ھەرلەھزە ئانى تىرگۈزۈب.

(ئەي گۈل، سەن بۈلبۈلغا ئىلتىپات كورسەتكۈچى بولساڭمۇ تىكەن-
گە ياندىش بولغانلىقتىن، ۋاي - ۋاي ئۇنى بىر دەمدە نەچچە تى-
رىلدۇرۇپ، نەچچە ئولتۇرۇسەن.)

دەيرى پىرى ئىلكىدىن مەي دەردى ئىستەرمەن، ۋەلىك
رازى ئىرمەن ئىچكەلى زاھىد رىداسىدىن سۇزۇب.
(مەيخانىچى قولىدىن دەرت شارابىنى ئىچىشنى خالايمەن، بىراق
ئۇنى سوپىلارنىڭ يىپىنچىسىدا سۇزۇپ ئىچىشكە رازى ئەمەسمەن.)

ئەي نەۋائى، ئومر ئوتەر يەلدەك، ئوزۇڭنى شاد تۇت،
يەلگە يەتمەك مۇمكىن ئىرمەستۇر چۇ سۇرئەت كورگۇزۇب.
(ئەي نەۋائى، ئومۇر دىگەن شامالدەك ئوتۇدۇ، ئوزەڭنى خوشال
تۇت، قانچە ئىتتىك يۇگۇرسەڭمۇ شامالغا يېتىشكىلى بولمايدۇ.)





گۈلرۇخۇ رەئنا قەدىم چۈن تەۋف باغ ئەيلەر بارىب،
ئىنفىئالدىن گۈلى رەئنا قىزارىب، سارغارىب.
(گۈل يۈزلۈك سۈمباتلىغىم باققا سەيلىگە چىقسا،
رەئناگۈل خىجالەتلىكتىن قىزىرىپ، سارغىيىپ كېتىدۇ.)

يۈز شىگاف ئەتتىڭ تەنىم، يوق ئېردى كوڭلۈمدىن نىشان،
ئۈيلەكىم ئوت تاپماغايلەر كۈلنى ھەريان ئاختارىب.
(تېنىمنى يۈز يەردىن تېشىپمۇ كوڭلۈمدىن بىرەر نىشان تاپالمىدىڭ،
خۇددى كۈلنى قانچە ئاختۇرسىمۇ ئوت تاپالمىغاندەك.)

ساۋۇغ ئاھىمدىن يارۇغلۇغ ئاز ۋەلى كوپ تىيرەلىك،
قىشدا ئول يەڭلىغكى تۈن بولغاي ئۇزۇن، كۈن قىسقارىب.
(سوغاق ئاھىمنىڭ يورۇغى ئاز، قاراڭغۇلۇغى كوپ،
خۇددى قىشنىڭ تۈنى ئۇزۇن، كۈنى قىسقا بولغىنىدەك.)

زەئىف ۋەقتى كوپىدىن چىقماق تەخەييۇل ئەيلەسەم،
ئىككى قاتلا ھەر قەدەمدە تىنماق ئىستەرمەن ھارىب.
(زەئىپلەشكەن ۋاقتىمدا شۇ كوچىدىن چىقماقچى بولسام،
ھارغىنلىقتىن ھەر قەدەمدە ئىككى قېتىم تىنىمەن.)

تۈتمادىم بوغزۇم سەبۇدەك بادە تەركىن ئەيلەبان،
مەي تىلەرمەن، پىرى دەير ئاللىدا ئىلكىم، يالبارىب.

(ئىچكىنىمگە پەندىيات دەپ، بوينۇمغا مەي شىشىسىنى ئېسىپ سازايىغا چىققىنىم يوق، بەلكى مەيخانىچى ئالدىدا قول تەڭلەپ يالۋۇرۇپ مەي تىلەۋاتىمەن.)

ساقىيا لەب تەشنەمەن ئانداقكى، كوك جامى تولا
بادە تۇتساڭ، سەرنىگۇن ئەيلەرمەن ئانى سىپقارىب.
(ئەي ساقى، لېۋىم شۇنداق قۇرۇپ كەتتىكى، ئاسمان جامىغا مەي تولدۇرۇپ تۇتساڭمۇ ئۆكتۈرۈپ سۈمۈرۈۋېتىمەن.)

ئەي ئەجەل، ھىجران ئارا ئالدىڭ نەۋائى جانىنى،
لۇتف قىلدىڭ جانىنى ئاندىن، ئانى جاندىن قۇتقارىب.
(ئەي ئەجەل، ھىجران ئىچىدە نەۋائىنىڭ جېنىنى ئالدىڭ، جانىنى ئۇنىڭدىن، ئۇنى جاندىن قۇتقۇزۇپ ياخشى قىلدىڭ.)





بەھار ئەلگە ئەيشۇ ماڭا ئىزتىراب،
كۆلۈپ ھالىمە بەرق، يىغلاب سەھاب.
(باھار باشقىلارغا راھەت، ماڭا بىئاراملىق يەتكۈزىدۇ،
مېنىڭ ھالىمغا چاقماق كۈلۈپ، بۇلۇت يىغلايدۇ.)

سالىب تۇفراغ ئۈستىدە ھەر گۈل غەمى،
ئېرىغلىغ سۇدەك جىسمىمە پىچۇتاب.
(خۇددى سۇزۇك سۇ تۇپىنى ياپقاندەك،
گۈلنىڭ ئوي- خىيالى ۋۇجودۇمنى چىرمايدۇ.)

كېتىپ غۇنچەدەك داغى نەرگىس كەبى
ئاغىز بىرلە كوزدىن ماڭا خوردخاب.
(غۇنچە كېتىپ، ئاغزىمدىن تاماق ئۆتمەيدۇ،
نەرگىس كېتىپ، كوزۇمگە ئۇيقۇ كەلمەيدۇ.)

ئېسىب خەلق سارى لەسىمى ۋىسال
ماڭا ھەجر ئوتىدىن يېتىپ ئىلتىھاب.
(كىشىلەرگە ۋىسال شامىلى چىقىدۇ،
ماڭا ھىجرى ئوتىدىن يالقۇن كېلىدۇ.)

گۈلى ۋەسل ئەگەردەھر باغىندا يوق،
يېتەر قەتلىمە ھەجرخارى ئەزاب.

(جاھان بىغىدا ماڭا گۈل ۋەسلى يوق بولسا، مىنى ئۆلتۈرۈش
ئۈچۈن ھىجران تىكىنىنىڭ ئازاۋى بولسىمۇ يىتەرلىك.)

كوھەن دەير بىداد زۇلمى بىلە
دەرىغاكى، ئوتتى زەمانى شەباب.
(ئاھ دەرىخ، ياشلىق دەۋرى كونا مەيخانىدا
ئۇنىڭ زۇلمى بىلەن ئوتۇپ كەتتى.)

چو يوق ۋەسل، بىخۇدلۇق ئەۋلادۇرۇر،
قەدەھ دەۋرىغە ئەيلە ساقى شىتاب.
(ۋىسال بولمىسا، ئەس-ھۇشنى يوقاتقان ياخشى، شۇڭا،
ئەي ساقى، قەدەھنى ئايلاندۇرۇشقا ئالدىرىغىن.)

كى ئوزنى قىلاي نىچە ساغەر چىكىب،
بۇ دەيرى خەراب ئىچرە مەستى خەراب.
(بىر نەچچە قەدەھ ئىچىپ، بۇ ۋەيرانە
مەيخانە ئىچىدە ئوزەمنى قاتتىق مەس قىلاي.)





ياشۇرۇن دەردىمنى زاھىر قىلدى ئەفغان ئاقىبەت،
ئاسراغان سىررىمنى يايدى سەيلى مىژگان ئاقىبەت.
(يوشۇرۇن دەردىمنى ئاخىرى ئاھ-زارىم ئاشكارا قىلىۋەتتى،
ساقلاپ كەلگەن سىررىمنى كىرپىكىم كەلكۈنى يامرىتىۋەتتى.)

ياشۇرۇب ئېردىم باغىر چاكىنى، ۋەھكىم، قىلدى پاش
ھەر تەرەف كوزدىن تەرەششۇھ ئەيلەگەن قان ئاقىبەت.
(باغرىم چاكلىرىنى يوشۇرۇپ يۈرەتتىم، بىراق، كوزۈمدىن
شىرقىراپ ئاققان قانلار ئاخىرى ئۇنى پاش قىلىپ قويدى.)

تىغى ھەجرىڭدىن نىھان كوكسۇم شىگافىن، ئاھكىم،
ئەلگە رەۋشەن ئەيلەدى چاكى گىرىبان ئاقىبەت.
(ھىجرانىڭ تىغىدىن پەيدا بولغان كوكسۈمدىكى يوشۇرۇن زەخملەرنى
ياقامنىڭ يىرتىلىشى ھەممىگە مەلۇم قىلىپ قويدى.)

ۋايكىم، كوكسۇم شىگافىدىن ئولۇسقە بولدى فەھم،
ئىشق ئوتى باغرىمغە قويغان داغى پىنھان ئاقىبەت.
(ئاھ، ئىشق ئوتى باغرىمغا سالغان يوشۇرۇن داغلارنى كىشىلەر
كوكسۇم زەخمىدىن سېزىۋالدى.)

شەۋقىدىن دەم ئۇرمايىن، بىدادىغە خۇرسەند ئىدىم،
ۋەھكى، بولدۇم ھەجرىدىن رەسۋايى دەۋران ئاقىبەت.

(ئىشتىياقى بىرياقتا بولسۇن، زولمىدىنمۇ خوشال ئىدىم،
بىراق، كېيىن ھىجرانىدا رەسۋايى ئالەم بولدۇم.)

گەر بۇدۇر كافىر كوزۇ زۇننار زۇلفى، ئەي فەقىھ،
بولغۇدەكمەن دەير ئارا مەستى پەرىشان ئاقىبەت.
(ئەي ئاخۇنۇم، كاپىر كوز بىلەن چېچىنىڭ زۇننارى مۇشۇنداق
بولسا، مەن ئاخىرى بۇتخانىغا كىرىپ، پەرىشان مەسكە ئايلىنىـ
دىغان ئوخشايمەن.)

ئىشق كويىدا جۇنۇنۇمنى مۇنادى ئەيلەدى،
ھەجر تاشىدىن مۇلەققەش جىسمى ئوريان ئاقىبەت.
(ھىجران تېشىدىن گۇل چېكىلگەن يالىڭاچ بەدىنىم ئاقىۋەت
ئىشق كوچىسىدا سارائگلىغىمنى جاكالىدى.)

دەھر بوستانى ئارا سەركەش نىھالى كورمەدۇك،
سايە يەڭلىغ بولماغان يەر بىرلە يەكسان، ئاقىبەت.
(زامان بوستانىدا نى-نى تىك ئوسكەن دەرەخلەرنىڭ ئاقىۋەت ئوز
سايىسىدەك يەر بىلەن يەكسان بولمىغانلىغىنى زادى كورمىدۇق.)

ئەي نەۋائى، دەۋلەتى باقى تىلەرسەن ۋەسلىدىن،
ئانى كەسب ئەتمەك فەنا بولماي نى ئىمكان ئاقىبەت.
(ئەي ناۋايى، ۋىسالدىن مەڭگۇ دولەت تاپماقچى بولساڭ،
ئاخىرى يوقالماي تۇرۇپ، بۇنى ئىگەللەش مۇمكىنمۇ؟)



قىلدى دۈشمەن رەھم بەسكىم، قىلدى جەۋر ئىزھار دوست،
ئەي كوڭۈل دۈشمەن تاپ ئەمدى، تۇتماغىل زىنھار دوست.
(دۈشمەن رەھمى قىلدى، دوست جەۋرى كورسەتتى،
ئەي كوڭۈل، ئەمدى دۈشمەن تاپ، ھەرگىز دوست تۇتما.)

ھەر زەمان دۈشمەنلەرىم ئازۈردەدۈر، ئەي دوستلار،
بەسكى ھەردەم يەتكۈزۈر مەن زارغە ئازار دوست.
(ھەي دوستلار، دۈشمەنلىرىمغۇ ھەممىشە رەنجىگىلىك،
ئەمما مەن بىچارىغىمۇ دوستلىرىمدىن دائىم ئازار يېتىپ تۇرىدۇ.)

دۈشمەن ئەر جانىمنى ئەفگار ئەيلەسە، قىلدىم بەھىل،
جەۋرتىغىدىن چۈ كوڭلۈم ئەيلەمىش ئەفگار دوست.
(ئەگەر دۈشمەن جېنىمنى زەخمىلەندۈرسە، مەيلى، بىراق
،دوست جەۋرى تىغى بىلەن كوڭلۈمنى زەخمىلەندۈردى ـ دە.)

كېچە دۈشمەنلەرغە كىم نالەمدىن ئۇيقۇ كەلمەدى،
رەنجەمەن مۇنداق داغىكىم ئەيلەدى ئىزھار دوست.
(مېنىڭ نالەمدىن دۈشمەنلەر كېچىچە ئۇخلىيالمىدى،
چۈنكى مەن دوستلارنىڭ قىلغان ئەلىمىدىن ئاغرىق.)

مەن ئولەر ھالەتدە، دۈشمەنلەر كورۈنۈپ دوستۋەش
نېچۈن ئولمەيكىم كېلۈرباشىمغە دۈشمەنۋار دوست.

(مەن ئۆلىدىغان بولدۇم، نىمشقا ئۆلمەي، دۈشمەنلەر دوست سىياقىدا،
دوستلار دۈشمەنلەر سىياقىدا بېشىمغا كېلىۋاتسا؟)

كۆلسە دۈشمەن ئەيب ئەمەسكىم، كورمەدىم ئاز ھەم ۋەفا،
گەرچە قازغاندىم قىلىپ جانىم فىدا بىسيار دوست.
(جېنىمنى پىدا قىلىپ شۇنچە كوپ دوست تۇتتۇم، بىراق ئازراقمۇ
ۋاپا كورمىدىم، بۇنىڭغا دۈشمەنلىرىم كۆلسە، نىمە ئەيىپ.)

چەرخنىڭ مىھرىغە مەغرۇر ئۆلماغىلىكىم غەدرى بار،
ھەرگىز ئۆلماس كىمسەگە ئول دۈشمەنى غەددار دوست.
(پەلەكنىڭ شەپقىتىدىن مەغرۇرلانما، ئۇ ۋاپا قىلمايدۇ،
ۋاپاسىز دۈشمەن ھىچكىمگە ھىچقاچان دوست بولمايدۇ.)

ساقىيا قىل دوستلۇغ، تۇت بادەكىم، يوقتۇر غەمى،
بولسا ئالەم دۈشمەنى ھەركىمگە، سەندە بار دوست.
(ئەي ساقى، دوستلۇق كورستىپ شاراپ تۇت، بۇنىڭ دەردى
يوق،
ھەركىمگە ئالەم دۈشمەن بولسىمۇ، لېكىن سەن بىلەن ھەممىسى
دوست.)

ئىتلارنىڭ غەۋغا قىلۇر گويا نەۋائى ئۆلدىكىم،
باشى ئۈزرە جەمئى ئولۇپ ئەفغان قىلۇرلەر يار - دوست.
(گويا نەۋايى ئولۇپ، ھەممە دوستلار ئۇنىڭ بېشىغا جەم بولۇپ
يىغلىشىۋاتقاندەك، ئىتلىرىنىڭ غەۋغا كوتەرمەكتە.)



كوڭلۈمگە ئەيلە لەئلى شەكەر خەند ئىلە ئىلاج،
قىلغان كەبى زەئفغە گۇل قەند ئىلە ئىلاج.
(كوڭلۈمنى ئۇنىڭ لېۋىنىڭ شىرىن كۈلكىسى بىلەن داۋالا،
خۇددى ئاجىزلاشقان كىشىنى گۈلقەنت بىلەن داۋالىغاندەك.)

كوب ئىشق تەركىدىن دىمە سوز، قويغىل ئەي تەبىب،
مۇھلىك مەرەزغە قىلمادى ئەل پەند ئىلە ئىلاج.
(ھەي تېۋىپ، مۇھەببەتتىن كەچ دەيدىغان سوزلىرىڭنى قوي،
ئۆلىدىغان كېسەلنى نەسىھەت بىلەن داۋالىمايدۇ كىشى.)

ئانسىز ئولەرمەن، ئاللىمە ھورۇ پەرى نى سۇد،
تاپماس ئانى، غەمى ئاڭا مانەند ئىلە ئىلاج.
(ئۇنىڭسىز ئولىمەن، ئالدىمدا ھور - پەرى تۇرسىمۇ نىمە پايدا،
ئۇنى تاپالمىسامۇ، پىكىر - خىيالى ئۇنىڭ ئوزىگە ئوخشاشلا دەرمان.)

قەيد ئەت كوڭۇلگە سىلسىلەئى زۇلفىن، ئەي ھەكىم،
كىم تەلبەگە مۇناسىب ئېرۇر بەند ئىلە ئىلاج.
(ئەي ھەكىم، كوڭلۈمنى ئۇنىڭ زۇلفى زەنجىرىگە باغلاپ قوي،
چۈنكى، ساراڭغا لايىق چارە — باغلاپ قويۇش.)

ئۇل كويدىن ئىتى چۇ مېنى قاۋماق ئىستەدى،
باغرىمدىن ئەيلەدىم نېچە پەركەند ئىلە ئىلاج.

(ئىتلىرى مېنى ئۇنىڭ كوچىسىدىن قوغلىغىلى تۇرۇۋېدى،
جىگىرىمنى پارچىلاپ بېرىپ، پەسلەتتىم.)

دەۋران جەفاسى دەفئىغە مەجنونو مەست ئول،
كىم يوق ئول ئىشكە، راي خىرەدمەند ئىلە ئىلاج.
(زامان جاپاسىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن سارالڭ، مەس بولۇۋال،
چۈنكى ئاقىلانە پىكىر بىلەن بىر ئىلاج قىلغىلى بولمايدۇ.)

مۇھلىك ئىمىش فىراق، نەۋائى، مەگەرسىپېھر
قىلغاي دەردى قەتئىنى پەيۋەند ئىلە ئىلاج.
(نەۋايى پىراق دەردى بەربىبىر ھالاك قىلىدۇ، چۈنكى
پەلەك ئۇنىڭ دەردى ئۈزۈلسە، ئۇلاپ تۇرىدىكەن.)





كورۇپ دەردىم، تەرەھھۇم قىلمادىڭ ھېچ،
توكۇپ ئەشكىم، تەبەسسۇم قىلمادىڭ ھېچ.
(دەردىمنى كورۇپ تۇرۇپ، رەھمى قىلاي دىمىدىڭ، يېشىمنى شۇنچە ئاققۇزۇپ، بىر كۇلۇپ قويمىدىڭ.)

فىراقىڭ ئوتى ئىچرە نىچە يىغلاپ،
فىغان چەكتىم، تەرەھھۇم قىلمادىڭ ھېچ.
(پىراقىڭ ئوتىدا شۇنچە يىغلاپ نالە قىلساممۇ، زادى ئىچىڭ ئاغرىمىدى.)

جەھانغا ئاھۇ ئەشكىم سالدى ئاشۇب،
بۇ تۇفاندىن تەۋەھھۇم قىلمادىڭ ھېچ.
(چەككەن ئاھىم كوز ياشلىرىم بىلەن قوشۇلۇپ جاھانغا توپىلاڭ سالدى، سەن مۇشۇ توپاندىن ھېچ ئەيمەنمىدىڭا.)

سوزۇڭ شەۋقىدە ئېردىم خەستە ئومرى،
سورارغا بىر تەكەللۇم قىلمادىڭ ھېچ.
(سوزۇڭگە تەشنالىقتىن كېسەل بولۇپ كەتتىم، بىر ئېغىز سوز بىلەن ھالىمنى سوراي دىمىدىڭغۇ.)

مۇسەللەم ئىشق، ئەي كوڭلۇم، ساڭا كىم،
كورۇپ زۇلمىن تەزەللۇم قىلمادىڭ ھېچ.

(ئەي مۇھەببەتكە تەسلىم بولغان كوڭلۈم، شۇنچە
زۇلۇم كورۇپ، زادى زارلانمىدىڭ ـ ھە!)

مۇھەببەت ئەھلى قىسمىــتى نېچۈن، ئەي چەرخ،
قىلىپ مىھنەت، تەنەئۇم قىلمادىڭ ھىچ.
(ئەي پەلەك، مۇھەببەت ئەھلىگە پەقەت جاپانىلا
تەقسىم قىلىپ، قىلچىمۇ راھەت بەرمەيسەنغۇ.)

نەۋائى سارى، ئەي دەۋرى مۇخالىف،
نەۋا سەۋتىن تەرەننۇم قىلمادىڭ ھىچ.
(ئەي، تەتۈر پەلەك، ناۋايى ئۇچۇن زادىلا
خوشاللىق نەغــمىسى ياڭراتمىدىڭغۇ!)





هەجرىنى ئەسرو ھەزىنمەن، ساقىيا تۇتقىل قەدەھ،
ھەر نېچە ساغەر تولا بولسا تولا تۇتقىل قەدەھ.
(ھىجرانلىقتا بەكمۇ غەمكىنمەن، ساقى قەدەھ تۇتقىن، قانچە قەدەھ بولسىمۇ، تولدۇرۇپ تۇتقىن.)

گەر ئانىڭ نۇش ئەيلەرىدە ئاجىز ئولسە ئەھلى بەزم،
جەمى ئېتىپ بارىنى بىر يولى ماڭا تۇتقىل قەدەھ.
(بەزمىدىكىلەر ئۇنى ئىچىشتە ئاجىزلىق قىلىپ قالسا، بەرىنى قوشۇپ، بىراقلا ماڭا تۇتقىن.)

قانى ئېردىم بىر قەدەھ بىرلەكى، دەردىم سەئب ئېرۇر،
ھەر نېچە لاجورئە نۇش ئەتسەم، يانا تۇتقىل قەدەھ.
(بىر قەدەھكە قانائەت قىلار ئىدىم، بىراق، دەردىم كوپ، شۇڭا مەن ئۇزمەي ئىچەي، سەنمۇ قۇيۇۋە!)

ھەر نەفەس مەست ئولماسام ھىجران غەمى ئەيلەر ھەلاك،
جانىمە رەھم ئەيلەبان، بەھرى خۇدا، تۇتقىل قەدەھ.
(دائىم مەس بولمىسام، ھىجران غېمى مېنى ھالاك قىلغىدەك، خۇدا ھەققى، قەدەھنى تۇتىۋەر، جېنىمغا ئىچىڭ ئاغرىسۇن.)

گەر مۇيەسسەر بولسا بەزمى ۋەسل، لوتف ئەيلەر ئېسەڭ
قۇي مېنى نەززارەغە، كوپرەك ئاڭا تۇتقىل قەدەھ.

(ۋسال بەزمىسىگە مۇيەسسەر بولسام، سەن غەمخورلۇق قىلساڭ،
مەن تاماشىنچىغىمۇ قۇي، ئۇنىڭغا تېخىمۇ كوپرەك تۇت.)

ئولۇ مەن چۇن مەست بولدۇق، ئىختىيارىڭ باردۇر،
خىلۋەت ئەيلەپ بەر ئىجازەت ئەلگە، يا تۇتقىل قەدەھ.
(ئۇ ۋە مەن— ئىككىمىز مەست بولدۇق، ئىختىيار ئۆزەڭدە، يا باش-
قىلارغا ئىجازەت بېرىپ، بەزمىنى خالى قىل، ياكى قەدەھ تۇت.)

چۇن خەرابات ئىچرە تۇشتۇڭ، چىقماغىڭ دىشۋار ئېرۇر،
ئىختىيارىڭ يوق ئىچىپ، ئەي پارسا، تۇتقىل قەدەھ.
(ئەي سوپى، مەيخانىغا كىرىپ قالدىڭ، چىقمىغىڭ تەس، ئىچ-
كەندىن كېيىن ئىختىيارىڭ ئۆزەڭدە ئەمەس، قەدەھ تۇتقىن.)

خىرقەئى زۇھدىن لەۋائى قىلدى رەھن، ئەي مەيفۇرۇش،
قويما هوش ئىلكىدە ئانى بىنەۋا، تۇتقىل قەدەھ.
(ئەي مەيپۇرۇش، ناۋايى سوپىلىق چاپىنىنى گورەگە قويدى، ئۇ
هۇشيار هالەتتە تۇرسا كەيپى بۇزۇلىدۇ، شۇڭا قەدەھ تۇتقىن.)

ئاي يۈزۈڭ ئالىدا بىھال خىرەد،
ۋەسفىن ئەيلەردە بولۇپ لال خىرەد.
(ئاي يۈزۈڭ ئالدىدا ئەقىل ھالسىز، ئۇنى تەرىپلىمەك بولساڭ تىل گاچىلىشىپ قالىدۇ.)

چۈنكى سەن سەكرەتىبان تەۋسەنى ھوسن،
بولۇبان يولىدا پامال خىرەد.
(سەن ھوسن دۇلدۇلىنى چاپتۇرغاندا، ئېقىل ئۇنىڭ ئايىغى ئاستىدا قالىدۇ.)

ۋەھكى، سەن تىفلىدىن ئولدى مەبھوت،
ئويلەكىم پىرى كوھەن سال خىرەد.
(سەن كىچىك بالىغا قىرى ئەقىلنىڭ ھەيران قىلىۋاتقىنىنى قارا.)

ئېھتىمام ئەتتى جۇنۇنۇم سارى ئىشق،
نىچە كىم ئەيلەدى ئىھمال خىرەد.
(ئىشق مېنىڭ ساراڭلىغىمغا ئەھمىيەت بەردى، بىراق ئەقىل ئۇنىڭغا شۇنچە بىپەرۋا.)

(ئىشق كويىدا مەزەللەت چەكسۇن،
تىلەسە دەۋلەتى ئىقبال خىرەد.
(ئەقىل بەخت ـ دولەت ئىزلىسە، ئىشق كوچىسىدا خار ـ زارلىق تارتسۇن.)

ساقىيا، مەيكى، مېنى ۋەسۋەسەدىن
ئەيلەدى شىققە ئەھۋال خىرەد.
(ئەقىل مېنى ۋەسۋەسە بىلەن پەرىشان قىلىپ قويدى، شۇڭا، ئەي ساقى مەي بەرگىنە.)

تا فەنا سەيلىدىم بولغاي نابۇد،
تۇرۇپ ئۇل جەۋھەرى سەييال خىرەد.
(شۇنداق سۈزۈك جەۋھەردەك ئىچىملىك تۇرغان يەردە، ئەقىل يوقۇلۇش كەلكۈنىدىن نابۇد بولىدىغان بولدى.)

دەيرى پىرى ماڭا ۋۇ مۇغبەچەلەر،
نىچە ئۇرسا يۈزىگە زال خىرەد.
(مەيخانىچى بوۋاي مېنى ئۇرسا، مۇغبەچەلەر قېرى ئەقلىنىڭ يۈزىگە نەچچىنى سالسا بولىدۇ.)

يارەب، ئەت ئىشق نەۋائىغە نەسىب،
كوڭلىدىن لىك بۇرۇن ئال خىرەد.
(خۇدا، ناۋائىغا مۇھەببەتنى نېسىپ قىل، بىراق ئالدى بىلەن ئۇنىڭ ئەقلىنى يوقات.)





يۈزۈڭدەك قەمەر يوقتۇر، قەدىڭدەك شەجەر يوقتۇر،
شەجەر بولسا ھەم ئاندا لەبىڭدەك سەمەر يوقتۇر.
(يۈزۈڭدەك ئاي يوق، قەددىڭدەك دەرەخ يوق، گەرچە
دەرەخ بار بولسىمۇ، ئۇنىڭ لىۋىڭدەك مېۋىسى يوق.)

كوزۇم ئەشكىنىڭ رۇدى ئاقار تېزۇ تۇند ئانداق
كى، گەر ئۇيقۇ كوز سارى كېلۇر ھەم گۇزەر يوقتۇر.
(كوز يېشىمنىڭ ئېرىقى شۇنداق تېز، شوخ ئاقىدىكى، ئۇيقۇم
كوزۇمگە بېسىپ كىرسىمۇ، ئېقىندىن ئۆتەلمەيدۇ.)

ئاتىن تۇتسەلار ناگاھ، كېتەر ئۇيلە ھۇشۇمكىم،
بەدەن ئىچرە روھۇمدىن دىگەيسەن ئەسەر يوقتۇر.
(نامىنى ئېغىزغا ئېلىش بىلەن ھۇشۇمدىن كېتىمەن، بەدەن
ئىچىدە جېنىمدىن ئەسەرمۇ يوق دەپ قالىسەن.)

كوڭۇل سورغالى كەلدىڭ، تەبىبا، مۇنى بىلكىم،
ئۇل ئەۋارەدىن سەندەك ماڭا ھەم خەبەر يوقتۇر.
(ئەي تېۋىپ، كوڭۇل سورىغىلى كەپسەن، شۇنى بىلگىنكى، ئۇ
سەرسانىدىن ساڭىمۇ خەۋەر يوقتەك، ماڭىمۇ يوق.)

يولۇڭغا نىسار ئەشكىم گەر ئاز ئېرۇرۇ گەر كوپ،
ئىنىڭگە غىزا كوڭلۇم ئەگەر بار ۋە گەر يوقتۇر.

(ئاز بولسىمۇ، كوپ بولسىمۇ، كوز يېشىمنى يۈلۈڭغا چاچقۇ قىلدىم،
كوڭلۈم ئىتىڭغا ئوزۇق، بار بولسىدۇ، يوق بولسىدۇ،)

بۇ گۈلشەندە، ئەي دېھقان، نېچچە ئازمۇن ئەتتىم،
ۋەفا نەخلى ئەككەنگە بەجۇز غۇسسە سەمەر يوقتۇر.
(ئەي دىخان، بۇ گۈلشەندە نۇرغۇن سىناق ئوتكەزدىم،
ۋاپا كوچىتىنى تىككۈچىگە قايغۇدىن باشقا مېۋە يوق ئىكەن.)

نەۋائى فىراقىڭدىن ئانىڭدەك زەئىف ئولدى
كى، ئورنىدا ئەل باقسا دىگەيلەر مەگەر يوقتۇر.
(نەۋايى فىراقىڭدىن شۇنچىلىك زەئىپلەشتىكى، باشقىلار قاراپ،
ئۇ، ئۆز جايىدا يوققۇ، دەيدۇ.)





كوڭلۈمە ھەجرىڭدا جەننەت گۈلشەنى زىندان ئېرۈر،
كوزۈمە سەنسىز گۈل ئەفشان باغى خار ئەفشان ئېرۈر.
(سېنىڭ ھىجرىڭـدە جەننەت گۈلشـىنى كوڭلـۈم ئۈچۈن زىنـدان
سېزىلىدۇ، سەنسىز گۈل ئېچىلىپ تۇرغان باغ كوزۈمگە تىكەنـزار
بولۇپ كورىنىدۇ.)

دەفئە ـ دەفئە گۈل ئاچىلمايدۇر گۈل ئەفشان باغىدە،
كىم مېنىڭ گۈلگۈن ياشىمدە قەترە ـ قەترە قان ئېرۇر.
(ئۇ، گۈل ئېچىلغان باغدا ئۈزلۈكسىز ئېچىلىۋاتقان گۈل ئەمەس،
بەلكى مېـنىڭ تامـچـە ـ تامچـە بولۇپ توكۈلـگەن قىزىـل قان
ياشلىرىمدۇر.)

بەھرۇتاغ ئەتمەڭ گۇمانكىم، ئۇل بىرى كوزۈمگە ياش،
بۇ بىرى كوڭلۈمگە دەردو مىھنەتى ھىجران ئېرۇر.
(ئاۋۇ دېڭىز، ماۋۇ تاغ دەپ قالـماڭ، ئۇنىڭ بىرسى كوز يېشىم،
يەنە بىرسى كوڭلۈمدىكى جۇدالىقنىڭ ئېغىر كۈلپىتى.)

دىمە بىردەمدە بۇلۇت كوكنى نى نەۋئ ئەيلەر نىھان
كىم، بۇ مۇشكىل دۇدى ئاھىم ئاللىدا ئاسان ئېرۇر.
(بۇلۇت بىردەمدىلا قانداقچە ئاسمان يۈزىنى توساپ ئالىدۇ، دىمە،
بۇ تەس ئىش مېنىڭ ئاھىم تۇتۇنلىرى ئالدىدا ئاسان.)

بۇكى ھەريان چاقىلۇر بەرقۇ غىرىۋ ئەيلەر بۇلۇت،
كوڭلۇمە ئول شوئلەئى ئاھ، بۇ بىرى ئەفغان ئېرۇر.
(ھەر تەرەپتىن چاقماق چېقىپ، ھاۋا گۈلدۈرلىسە، بىرسى كوڭلۇمـ
دىن چىققان ئاھىنىڭ يالقۇنى، يەنە بىرى يىغامنىڭ ئاۋازى.)

يوقكى تۇرماس بىر زەمان يامغۇركى، بىر ئاي ھەجرىدىن
ئەشكبار ئىككى كوزۇم سەيلابىدىن توفان ئېرۇر.
(بىردەممۇ توختىمايدىغان يامغۇر نەدە بولسۇن، ئۇ، بىر ئاي
جامال پىراقىدا يىغلىغان ئىككى كوزۇم كەلكۈنىدىن ھاسىل بولغان
توپان.)

ئەقلىڭىز بار ئېرسە قىلماڭ ياز ھەجرى ئىختىيار،
كىم بۇ ئىشنى ئولكى قىلدى، مەن كەبى نادان ئېرۇر.
(ئەقلىڭىز بولسا يارنىڭ ھىجران ئازاۋىنى تارتىشنى ئىختىيار
قىلماڭ، كىمكى شۇنداق ئىشنى قىپتۇ، ئۇ، ماڭا ئوخشاش نادان
ئىكەن.)

كىم مەيى ۋەسل ئىچتىكىم ھىجران خۇمارى چەكمەدى،
خارسىز گۈل دەھر بوستانىدا نى ئىمكان ئېرۇر.
(كىم ھىجران دەردىنى تارتماي ۋىسال شارابىنى ئىچىپتۇ؟
جاھان بوستانىدا تىكەنسىز گۈل بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.)

دوستلار، قىلماڭ نەۋائىغە نەسىھەتكىم، بۇگۇن
ھەجر دەردىدىن بەغايەت بىسەرۇ سامان ئېرۇر.
(دوستلار، نەۋايىغا نەسىھەت قىلىپ يۇرمەڭلار، ئۇ ھازىر
جۇدالىق دەردىدە گاڭگىراپ قالدى.)



جاندا ئىشقىڭ بولغۇسى، يا تەندە جان بولغۇسىدۇر،
خەستە كوڭلۇم دەردى ئىشقىڭغا ماكان بولغۇسىدۇر.
(جاندا ئىشقىڭ بار، ياكى ئىشقىڭ تەندىكى جانىڭ ئۆزى،
مېنىڭ ئاغرىق كوڭلۇم ئىشقىڭ دەردىگە ماكان.)

دەردى ئىشقىڭ داغى، ئول سائەتكى ئولسەم، جان ئارا
جانىڭ ئىككى نوقتەسى يەڭلىغ نشان بولغۇسىدۇر.
(مەن ئولسەمۇ ئىشقىڭ دەردىنىڭ دېغى جان ئارىسىدا "جان"
(دىگەن خەتنىڭ) ئىككى چېكىتىگە ئوخشاش بەلگە بولۇپ قالىدۇ.)

قبلدى ئەشكىمنى شەفەقگون هەجر بىپايان تۈنى،
هوللەسىن چەك تاڭنىڭ، ئەي گەردونكى قان بولغۇسىدۇر.
(جۇدالىقنىڭ ئۇزۇن تۈنى كوز يېشىمنى شەپەق رەڭگە ئايلاندۇردى،
ئۈنى تاڭنىڭ شايىسى بىلەن تاڭمىساڭ، ئاسمان قانغا بويۇلۇپ
كېتىدۇ.)

ئول مەسىھ ئەنفاسى جانبەخش لەبى، هەيۋان سۈيى،
ئەللاھ - ئەللاھ، نېچە جانىم ناتەۋان بولغۇسىدۇر.
(يائاللا، ئەيسا نەپەسدەك جانبەخش لەب، ئابىھايات تۇرۇپ،
جېنىم نىمانچە زەئىپلىشىپ كېتىدىغاندۇ؟)

ئوقدىن كوڭلۇڭ قاچانغە تېگرو رەهم بولغاي، ۋەلىك
تا بۇقۇش بولغۇسدۇر، ئول ئاشيان بولغۇسىدۇر.

(ئۇنىڭ ئوقىدىن كوڭلۇڭ قاچان شەپقەتكە ئېرىشە، چۈنكى ئۇ (ئوقۇڭ) قۇش بولسا، بۇ (كوڭلۇم) ئۇگا بولاتتىغۇ.)

گۇل قۇلاغىن چۈن ئاغىر قىلمىش كىرىب شەبنەم سۇيى،
نېچە، ئەي بۇلبۇل، ئىشىڭ دائىم فىغان بولغۇسىدۇر.
(شەبنەم سۇيى كىرىپ گۇلنىڭ قۇلىغى ئېغىرلىشىپ قاپتۇ،
ئەي بۇلبۇل، شۇڭا سېنىڭ ئىشىڭ تىنىماي پىغان كوتۇرۇش.)

ئەي نەۋائى كوككە تىگرو دۇدى ئاھىمدىن شكەنج
يەتكەلى ئول ئايغە گويا نەردىبان بولغۇسىدۇر.
(ئەي نەۋايى، كوككىچە هالقا-هالقا بولۇپ كوتۇرۇلگەن ئاھىم تۇتۇنى ئۇ ئايغا يېتىش ئۇچۇن گويا شوتا.)





دوستلار، ئالەم ئىلىگە يارۇ ھەمدەم بولماڭىز،
يار ئىلە ھەمدەم دىمەيكى، ئاشنا ھەم بولماڭىز.
(دوستلار، ئالەمدىكى كىشىلەرگە يار ـ ھەمدەم بولماڭلار،
يار ـ ھەمدەملا ئەمەس، بەلكى ئاشنامۇ بولماڭلار.)

ئاشنالىغ ئەيلەبان ئۆز جانىڭىزگە ھەرزەمان
بائىسى يۈز مىڭ بەلاۋۇ مىھنەتۇ غەم بولماڭىز.
(ئۇلارغا ئاشنالىق كورسۇتۇپ، ئۆز جېنىڭىزغا تۈگىمەس
دەردۇـبالا تېپىۋېلىشقا سەۋەبچى بولۇپ قالماڭلار.)

يەب پەرىۋەشلەر فىرىبىن، سوڭرە تاپماي ئىلتىفات،
مەن كەبى دىۋانەۋۇ رەسۋايى ئالەم بولماڭىز.
(پەرىۋەشلەر نىڭ ئالدىمىغا ئۇچراپ، كېيىن ئىلتىپاتىغا ئېرىشەلـ
مەي، ماڭا ئوخشاش ئالەمگە رەسۋا بولغان دىۋانىگە ئايلىنىپ قالماڭلار.)

ۋەسلۇ ئەيش ئاباد قىلسۇن خەلقنى، ئەي دەردۇ غەم،
سىز بۇزۇق كوڭلۇمدىن ئۆزگە بىرگە مەھرەم بولماڭىز.
(مەيلى، باشقىلارنى ۋىسال بىلەن راھەت ياشىنىتىۋەتسۇن، ئەي
دەرت بىلەن غەم، سىز مېنىڭ ۋەيران كوڭلۇمدىن باشقىسىغا سىرـ
داش بولماڭلار.)

ئەي ۋىسال ئەھلى، ئول ئاينىڭ دەردى ھەجرىدىن مېنى
كوپ كورۇب غەمناك، سىز ھەم ئەسرۇ خوررەم بولماڭىز.
(ئەي ۋىسال تاپقانلار، ئۇ ئاينىڭ پىراقىدا مېنىڭ غەمگە
پاتقانلىقىمنى كورۇپ، بەك خوشال بولۇپ كەتمەڭلار.)

ئەي، خەرابات ئەھلى، يوق ئىنساندا ئىمكانى ۋەفا،
مەستلىقدىن دىۋ ئولۇك، زىنھار ئادەم بولماڭىز.
(ئەي مەيخانە ئەھلى، ئىنساندا ۋاپانىڭ ئىمكانى يوق،
مەسلىكتىن دىۋە بولۇپ كېتىپ، زادى ئادەم بولماڭلار.)

گەر نەۋائى ھەجر ئارا بولدى زەلىل، ئەي ئەھلى ۋەسل،
ئەمدى نەۋبەت سىزگەدۇر، مۇنچە موئەززەم بولماڭىز.
(ناۋايىغۇ ھىجرانلىقتا خار-زار بولۇپ كەتتى، ئەي ۋىسال
تاپقانلار، مۇنچە ئەتىۋا بولۇپ كەتمەڭلار، ئەمدى نوۋەت سىلەر-
گە كەلدى.)





گەر مېنىڭدۇر يار لولى بولسا، شاھ ئېتمان ھەۋەس،
نەيلەي ئول شەھنىكى، بىر لولىغە بولماي ھەمنەپەس.
(ئاشۇ شوخ لولى يارىم بولسا، پادىشالىقنىمۇ ھەۋەس قىلمايتتىم،
لولىغا ھەمنەپەس بولماي، پادىشالىقنى نىمە قىلاي.)

شىكۋە قىلمان گەر جەفادىن باشىمە ياغدۇرسا تاش،
تاقەتىم يوق ئەلگە قىلسا بەرگى گۈل ئۇرماق ھەۋەس.
(جاپادىن مېنىڭ بېشىمغاتاش ياغدۇرسىمۇ زارلانمايمەن،
ئەمما باشقىلارغا گۈل بەرگىنى ئاتسا چىدىيالمايمەن.)

ياردىن ھەر نېچە بىداد ئولسە ئەيلەرمەن قەبۇل،
لىك ئولسە غەير بىرلە مۇلتەفىت، مەقبۇل ئەمەس.
(ياردىن ھەر قانچە زۇلۇم كەلسىمۇ قوبۇل قىلىمەن، ئامما
باشقىلارغا ئىلتىپات كورسەتسە، بۇنىڭغا كونمەيمەن.)

جاننى قويماسمەن چىبىندەك لەئلى ئوزرە رەشكدىن
ئول شەكەر ئوزرە چىبىن قىلسام تەخەييول خال ئەمەس.
(ياقۇت لىۋى ئۇستىدىكى خالنى چىۋىن دەپ خىيال قىلسام،
رەشكدىن چىۋىندەك جېنىم قالمايدۇ.)

بۇ بەلانى كورمەسۇن ئاشىقكى، قىلغاي ئىلتىماس
ۋەسلىن ئانىڭكىم، بىراۋ ئولغاي ئاڭا بۇ مۇلتەمەس.

(سەن يارۇسالىنى ئوتتۇنۇش قىلساڭ، ئۇ باشقىنىڭ ئىلتىماسىنى قوبۇل قىلىدىكەن، بۇنداق بالا ئاشىقنىڭ بېشىغا چۈشمىسۇن.)

ئۇز نىگارى مەھمەلىدىن قىلماسۇن دەپ كوپ خەتا
ئىشق دەشتى ئەھلىغە ھەردەم نەدا ئەيلەر جەرەس.
(ئۇز نىگارىنىڭ ئۇلۇغدىن ئېزىپ كەتمىسۇن دەپ، ئىشق دەشتىنى كەزگۈچىلەرگە كولدۇما جاراڭلاپ تۇرۇدۇ.)

ئەي ناۋايى، ئىشق ئەتۋارىدە بۇدۇر زۇلمكىم،
گۇل مەقامى باغ ئولۇپ، بۇلبۇل پەرى بولغاي قەپەس.
(ئەي ناۋايى، ئىشق يوسۇنىدا شۇنداق زۇلۇم باركى،
گۇلنىڭ ئورنى باغ، بۇلبۇلغا ئوز پەرلىرى قەپەز ئىكەن.)



شەبستانىمدا جام ئىچرە يۈزۈڭ ئەكسى چىراغ ئولمىش،
چىراغىمغە ۋە لېكىن جام زەرف، بادە ياغ ئولمىش.
(قاراڭغۇ ئۆيۈمدە يۈزۈڭنىڭ شولىسى قەدەھكە چۈشسە، چىراق بولۇپ، ئۆيۈمنى يورۇتۇدۇ، جام-بۇ چىراقنىڭ قاچىسى، مەي ئۇنىڭ يېغىدۇر.)

دەرەم ئۈزرە دەرەم توككەن كەبى پىنھان خىرەد ئەھلى،
گىرىبەلىك كوڭلۈم ئىچرە ئىشقدىن داغ ئۈزرە داغ ئولمىش.
(ئەقلى بار كىشىلەر يوشۇرۇنچە تەڭگە ئۈستىگە تەڭگە توككەندەك ئىشـق ئوتى تۆكۈنلۈك كوڭلۈمدە داغ ئۈستىگە داغ پەيدا قىلدى.)

ئىلاج ئەيلەي دىسەڭ، قوي، ئىسلەيىن سىبى زەنەخدانىڭ،
ماڭا كىم سۈنبۈلۈڭ سەۋداسىدىن ئەترى دىماغ ئولمىش.
(ئەملەي دىسەڭ، روخسـەت قىـل، ئالمىـدەك مەڭزىڭنى پـۇراي، سۈمبۈل چېچىڭنىڭ سـوداسىدىـن دىمىغىم خۇش پۇراققا مۇھتاج بولدى.)

كوزۈڭ نەرگىس، ئۇزارىڭ گۈل، قەدىڭ سەرۋ، ساچىڭ سۈنبۈل،
بۇزوغ كوڭلۈم خەيالىدىن بولارىڭ تۇرفە باغ ئولمىش.
(كوزۈڭ نەرگىس، جامالىڭ گـۈل، بويۇڭ سەرۋ، چېچـىڭ سۈنبۈل، بۇ نەرسىلەرنىڭ خىيالى بىلەن ۋەيرانە كوڭلۈم گۈزەل باققا ئايلاندى.)

نى قىلساڭ ئەمدى قىل كوڭلۇمگە كىم، تاراج ئىشقىڭدىن
شەكىبۇ ئىلمۇ ئەقلۇ زۇھد ـ تەقۋادىن فەراغ ئولمىش.
(ئەمدى نىمە قىلساڭ قىل، ئىشقىڭنىڭ بۇلاڭ ـ تالىڭى بىلەن كوڭلۇم ئالدىقاچان سەۋر، ئىلىم، ئەقىل تەقۋا ـ سوپىلىقتىن قۇتۇلۇپ كەتكەن.)

ئەجەب فەرھاد ئېرۇر شىرىن لەبىڭ شەۋقىدە كوڭلۇمكىم،
ئاڭا پەيكانلارىڭ مىننۇ ئىشقىڭ قافى تاغ ئولمىش.
(كوڭلۇم شىرىن لىۋىڭنىڭ ئىشتىياقىدا ئاجايىپ بىر پەرھاتقا ئايلاندىكى، كىرپىك ئوقلىرىڭ ئۇنىڭغا مېتىن، ئىشقىڭ قافى ("ق" ھەرپى) تاغ بولدى.)

تولا قۇي جامى گەردۇنۇشەقە مەي، ئەي ساقىئى مەھۋەش،
كى غەم خەيلىنى غەرق ئەيلەر تېگىز بۇ نەۋئ ئاياغ ئولمىش.
(ئەي ئاي يۈزلۈك ساقى، ئاسماندەك جامغا مەي تولدۇرۇپ قۇي، بۇ جام غەم لەشكەرلىرىنى غەرق قىلغۇچى دېڭىز بولسۇن.)

مەي ئىچكىم، دەرد غەم ھەرلەھزە ساغ ئولماققە قويمايدۇر،
ئانىكىم، بۇ كوھەن مەيخانىدا ھەرلەھزە ساغ ئولمىش.
(دەرت، غەم كىشىنى بىردەممۇ ئارام تاپقۇزمايدۇ، شۇڭا مەي ئىچ، ئادەم بۇ كونا مەيخانىدىلا دائىم ئارام تاپىدۇ.)

نەۋائى تىرە شامىن كەۋكەبى ئەشكى قىلۇر رەۋشەن،
بۇ يۇلدۇزلار ئاڭا گوياكى دەرشەبى چىراغ ئولمىش.
(ناۋائىينىڭ قاراڭغۇ كېچىسىنى كوز يېشىنىڭ يۇلتۇزلىرى يورۇتىدۇ، بۇ يۇلتۇزلار گوياكى ئۇنىڭ كېچىلىك چىرىغى.)



ئاشىق ئولدۇم، بىلمەدىم يار ئۆزگەلەرگە يار ئىمىش،
ئەللاھ-ئەللاھ، ئىشىق ئارا مۇنداق بەلالار بارئىمىش.
(ئاشىق بولدۇم، بىلمەپتىمەنكى، يار باشقىلارغا يار ئىكەن، يائاللا، ئىشق يولىدا بۇنداق بالالارمۇ بار ئىكەن-ھە!)

قەددىغە ئەل مەيلى بولغانىدىن كۆڭۈل ئازۇردەدۇر،
ئول ئەلىفدىن زارلارنىڭ ھاسىلى ئازار ئىمىش.
(ئۇنىڭ قەددىگە باشقىلارنىڭ مايىل بولۇشىدىن كۆڭلۈمگە ئازار يەتتى، زار بولغۇچىلارنىڭ ئول ئەلىپ (يەنى "أ")دىن تاپىدىغان نەتىجىسى ئازار ئىكەن.)

ئەلگە ناۋەك ئۇردى، مەن ئولدۇم، ئىرۇر بۇ تۇرفەكىم،
جانىم ئەتكەن رىش ئەل باغرىغە كىرگەن خارئىمىش.
(باشقىلارغا كىرپىك ئوقىنى ئاتسا، مەن ئولدۇم، ئاجايىپ ئىش، باغرىمغا سانچىلغان تىكەن ئەسلىدە باشقىلارغا ئېتىلغان نەشتەر ئىكەن.)

رىشتەكىم، موھلىك يارام ئاغزىغە تىكتىم، ئاڭلادىم
كىم كەفەن جىننى قىراغىدىن سۇۋۇرغان تارئىمىش.
(ھالاك قىلغۇچى جاراھىتىمنىڭ ئاغزىنى تىككەن يىپىم، ئۇققۇدەك بولسام، كېپەننىڭ چېتىدىن سۇغۇرۇپ ئېلىنغان يىپ ئىكەن.)

كويى دىۋاردىن ئاغرىق تەنغە تۈشكەن سايەدەك،
سەيلى غەمدىن ئەمدى سايە ئۈرنىغا دىۋار ئىمىش.
(ئۈنىڭ كوچىسىنىڭ تېمىدىن ئاغرىق تېنىمگە چۈشكەن سايە ئورنىنى ئەمدى غەم كەلكۈنى ئىگەللىدى.)

جانغا تەخۋىق ئەيلەدىم تىغى ھەلاكىدىن ئانىڭ،
بىلمەدىم بۇ ئىشدىن ئول ئۆلگۈنچە مىننەتدار ئىمىش.
(ئۇنىڭ ھالاك قىلغۇچى تىغىدىن جېنىمنى تەشۋىشكە سالدىم.
كىم بىلسۇن ئۇ بۇ ئىشتىن ئۆلگىچە مىننەتتار ئىكەن.)

ئەي نەۋائى، خوبلەرنى كورمە ئاسانلىغ بىلە،
كىم بىراۋ كىم سالدى كوز، ئوزمەك كوڭۇل دۇشۋار ئىمىش.
(ئەي ناۋايى، گۈزەللەرگە ئاسانلىقچە كوز سالما، كىمكى كوز سالسا، كوڭۇلنى ئۈزمەك تەسكە چۈشىدۇ.)





مەي مېنى قىلدى رىيايى پارسالىقدىن خەلاس،
پارسالىق يوقكى ئۇجبو خودنەمالىقدىن خەلاس.
(شاراپ مېنى ساختا پەرھىزكارلىقتىن قۇتۇلدۇردى، پەرھىزكار-
لىقتىنلا ئەمەس، بەلكى مەنمەنلىك-ماختانچاقلىقتىنمۇ
قۇتۇلدۇردى.)

خانىقاھ ئەھلى يولۇقسا مەستلىقدىن تانىمان،
شۇكرىكىم، بولدۇم ئالارغا ئاشنالىقدىن خەلاس.
(سوپىلار يولۇقسا، مەسلىكتە تونىمايمەن، شۈكرى، ئۇلار بىلەن
بولغان يېقىنچىلىقتىنمۇ قۇتۇلدۇم.)

ئىشق خىلۋەت كۇنجىدىن سالدى مېنى مەيخانەغە،
قىلدى زىندان گوشەسىدە مۇبتەلالىقدىن خەلاس.
(ئىشق مېنى سوپىلىق بۇلۇڭىدىن مەيخانىغا ئېلىپ كەلدى، خۇددى
زىندان بۇلۇڭىدىكى ئەركىسىزلىكتىن قۇتۇلدۇردى.)

دەير پىرى جۇرئەسىن تاپمايكى، ئۇلدۇر شاھلىق،
دەير ئارا گەر ئارزۇ قىلسام گەدالىقدىن خەلاس.
(مەيخانىچىنىڭ بىر يۇتۇم شارابى مەن ئۈچۈن شاھلىق، جاھاندا
پەقىرچىلىقتىن قۇتۇلۇشنى ئارزۇ قىلسام، ئۇنى تاپماي بولمايدۇ.)

ئەي جەفاگەر بىر ۋەفا قىلكىم، ئىكەۋلەن بولغامىز
مەن جەفا چەكمەكتىنۇ سەن بىۋەفالىقدىن خەلاس.

(ئەي جاپاقىلغۇچى، بىر ۋاپا قىلغىنا، شۇ چاغدا ئىككىمىز شۇنىڭدىن قۇتۇلاتتۇقكى، مەن جاپا چېكىشتىن، سەن بىۋاپالىقتىن.)

ساقىيا، ھەجرى خۇمار ئىچرە يېتىبمەن جانىمە،
بىر قەدەھ بىرلە مېنى قىل بۇ ئازارلىقدىن خەلاس.
(ئەي ساقى، ھىجرانلىقتا خۇمار تۇتۇپ، ئىش جانغا تاقالدى،
بىر قەدەھ بىلەن مېنى بۇ جۇدالىقتىن قۇتۇلدۇرساڭچۇ.)

ئەي نەۋايى، بىنەۋا ئىستەب سېنى دىلدارۇسەن
گەر نەۋا ئىستەرسەن، ئولما بىنەۋالىقدىن خەلاس.
(ئەي ناۋايى، دىلدار سېنى يوقسۇل دەپ ئىزدىگەن، باي بول-
ماقچى بولساڭ، يوقسۇللۇقتىن قاچما.)





لەبىڭدىن بولدى بۇمەھجۇر مەھزۇز،
ئانىڭدەككىم شەكەردىن مۇر مەھزۇز.
(لىۋىڭدىن مەن بىچارە لەززەتلىنىمەن، خۇددى چۈمۈلە شىكەردىن
لەززەتلەنگەندەك.)

سۆزۈڭدىن تاپسا ھەز كۆڭلۈم، ئەجەب يوق،
كى شەربەتدىن بولۇر رەنجۇر مەھزۇز.
(سۆزۈڭدىن كۆڭلۈم لەززەتلەنگىنىگە ئەجەپلەنمە، چۈنكى كىسەل-
گە شەربەت پايدا قىلىدىغۇ.)

ئەمەس ھەجرىڭ كۆيۈك كۆڭلۈم ئىلاجى،
كى بولماس شۇئلەدىن مەھرۇر مەھزۇز.
(ھىجرانىڭ كۆيگەن كۆڭلۈمنىڭ داۋاسى ئەمەس، چۈنكى، ئىسسىت-
مىسى بار ئادەم ئوتتىن لەززەتلەنمەيدۇ-دە.)

ساچىڭدىن ئارەزىڭ كۆرگۆزكى، ئەلنى
قاراڭغۇ تۈندە ئەيلەر نۇر مەھزۇز.
(چىچىڭ ئاستىدىن يۈزۈڭنى كۆرسەت، كىشىگە قاراڭغۇ كېچىدە
نۇر بەھرە بېرىدۇ.)

لەبىڭغە چۈن فىداكىم قىلدى جاننى
بۇ ئاقشام ئەسرۇ نامەقدۇر مەھزۇز.

(بۇمەس سېنىڭ لېۋىڭگە جاننى پىدا قىلدى، چۈنكى بۇ ئاقشام بۇ بىچارە بەكمۇ زوقلانغان ئىدى.)

خۇمار ئۇلتۇردى، ساقى، تۇت قەدەھكىم،
مەي ئولماي بولمادى مەخمۇر مەھزۇز.
(ئەي ساقى، قەدەھ تۇت، مېنى خۇمار ئۇلتەردي. مەي بولمىسا مەسلىك لەززىتىنى كورگىلى بولمايدىكەن.)

نەۋائى كۆڭلىنى بۇزدۇڭ، قىل ئەمدى
ئىبتىپ ۋەسلىڭ بىلە مەئمۇر مەھزۇز.
(ناۋايىنىڭ كوڭلىنى سەن ۋەيران قىلدىڭ، ئەمدى ۋەسلىڭ بىلەن ئاۋات قىل.)





خەزان فەسلىدە ئۇل ئاي جىسمۇ روخسارىمنى كورگەن چاغ،
دىگەيكىم، بىر قۇرۇغ شاخ ئۇزرە بۇتمىش بىر قۇرۇق يافراغ.
(ئۇ ئاي كۆز پەسلىدە بەستىم ۋە يۈزۈمنى كورسە، "بۇ
ۋ خىشال دەرەختىكى قۇرۇق يوپۇرماقتۇ" دەپ قالىدۇ.)

ئۇچامدا ئاي تۇتۇلغان داغدەك قالدى ئەسەرگويا،
ئۇلۇغ ئىرمىش فەتىلە ئەسرو، چۇن كوكسۇمگە قويدۇم داغ.
(ئۇچامدا تۇتۇلغان ئايدەك داغ بەلگىسى قالدى، چۇنكى پىلىك
چوڭ، ئوت ئۇلۇغ بولغاچقا كوكسۇمدە شۇنداق كويۇك پەيدا بولدى.)

گۇنەھسىز ئولگەن ئەل قانى تۇتۇپتۇر پۇشتىنى، يوقسە
ئوشۇل قاتىل خىنا بىرلە قىزىل قىلمايدۇرۇر بارماغ.
(ئۇنى گۇناھسىز ئولگەن كىشىلەرنىڭ قېنى تۇتۇپتۇ، بولمىسا
ئۇنىڭ بارمىغى خىنە ياققاندەك قىزىل بولماس ئىدى.)

گۇلى رەئنادىن ئەتتى كسۋەتىن سەرۋ رەۋان ياخۇد
سارىغ تەرلىك ئۇزە ئۇل شوخمو كىيمىش قىزىل شىرداغ.
(ئۇ گۇزەل چەبدەس يار رەئنا گۇلدىن كىيىم كىيگەنمىدۇ، ياكى
سېرىق كوينەك ئۇستىگە قىزىل پەشمەت كىيگەنمىدۇ؟)

يۇزىگە مىھرىدىن، يوقكىم يۇزىدىن مىھرىگە ناگەھ، [1]
ھەرارەت يەتمىسۇن دەپكىم سالۇر ھەرسارىدىن قالپاغ.

(يۇزىگە قۇياشتىن، ياق، قۇياشقا يۇزىدىن ئىسسىق
ئۇتۇپ كەتمىسۇن دەپ، سايىۋانى قالپاق كىيىۋاپتۇ.)

٢

كوزى ئول شوخىنىڭ چۇن بولدى ھەم بىمار ھەم ئۇسرۇك،
تولا تۇت دەۋر ئاياغىنى، ھەي كوكۇلكىم، مەن ھەم ئولماي ساغ.
(ئۇ گۇزەلنىڭ كوزى ھەم ئاغرىق ھەم مەس، ئەي كوكۇل دەۋر
قەدەھىنى تولدۇرۇپ قۇيغىنا، مەنمۇ ساق قالماي.)

كوز ئاچ، ئەشكى نەدامەت ساچ ئوز ئەھۋالىڭغە كىم، باردۇر
تۇنۇڭ تىرە، كوزۇڭ خىرە، يولۇڭدۇر تاغ، ئاتىڭ ئاقساغ.
(كوزۇڭنى ئاچ، ئوز ھالىڭ ئۇچۇن نەدامەت يېشىنى توك، چۇنكى
كېچەڭ قاراڭغۇ، كوزۇڭ خىرە، يولۇڭ تاغ، ئېتىڭ ئاقساق.)

قەدەم قويما ئەدەبسىز بۇ خەزان كورگەچ چەمەن ئىچرە،
كى بىر گۇلرەڭ يۇزىنىڭ سەفھەسىدۇر بىرسارىغ يافراغ.
(غازاڭ بوپتۇ دەپ بۇچىمەنگە ئەدەپسىزلىك بىلەن قەدەم قويما،
چۇنكى بۇندىكى سېرىق يوپۇرماق ئۇنىڭ رەڭدار يۇزىنىڭ سەھىپىسى.)

مەگەركىم كويىدا يالاڭ ئاياغ ئول ئاي خىرام ئەتمىش،
نەۋائى كوزلەرىگە سۇرمە بولمىش ئول قارا تۇفراغ.
(ئەگەر ئۇ ئاي كوچىسىدا يالاڭ ئاياق ماڭسا، دەسسىگەن يەرنىڭ
قاراتوپىسى ناۋائىينىڭ كوزىگە سۇرمە.)



٦

گەرقۇياش ئارەزىغە سەئىبدۇرۇر كوزسالماق،
ئول قۇياش ئارەزىدىن مۇشكىل ئىرۇر كوز ئالماق.
(قۇياشنىڭ يۈزىگە كوز تىكىپ قارىماق تەس، ىىراق،
بۇ قۇياش يۈزىدىن كوزنى قاچۇرۇشمۇ تەس.)

نى قۇياشدۇر بۇكى چۇن چىقتى، كوڭۇللەر خەيلى
بولسا يۈزمىڭ، ئىشدۇر زەررە كەبى قوزغالماق.
(بۇ قانداق قۇياشتۇ، ئۇ چىقىشى بىلەن يۈزمىڭلاپ
كوڭۇل خۇددى زەررىلەردەك تىترەپ كېتىدۇ.)

سەرسەرى ئاهدىن ئەشكىمگە تەهەررۇك نى ئەجەب،
يەل چۇ تىز ئولدى بولۇر بەهر ئىشى چايقالماق.
(ئاهىم شامىلى كوز يېشىمنى قوزغىسا، ئەجەپلەنمەڭ، چۈنكى شامال
قاتتىق چىقسا دېڭىز داۋالغۇماي تۇرامدۇ.)

ئەي ۋىسال ئەهلى، فىغانىم ئىشتىپ كۈلمەڭكىم،
هەجر زىندانى ئارا موشكىل ئىرۇر قىينالماق.
(ئەي ۋىسال تاپقانلار، فىغانىمنى ئاڭلاپ كۈلمەڭلەر، جۇدالىق
زىندانىدا ئادەم چىدىغۇسىز قىينىلىدىكەن.)

ساقىيا، دىمە تۇگەنگىلكى، ئەمەستۇر مۇمكىن
هەجرلەب تەشنەسى جامىدا تەرەششۇه قالماق.

(ئەي ساقى، تامام قىل دىمە، ھىجراندا لىۋى قۇرۇپ كەتكەننىڭ
جامىدا مەينىڭ ساقىندىسى قېلىشى مۇمكىن ئەمەس.)

ئەي مۇغەننى، قەدەھۇ شەمئ بۇ بىخود سارى باق،
بۇ بولۇر موزھىكۇ مۇبكىيۇ مۇنەۋۋىم چالماق.
(ئەي سازەندە، قەدەھ، چىراق! بۇبەھۇشقا يۈزلىنىڭلار، بۇنداق
قىلىش، كۈلدۈرگۈچى، يىغلاتقۇچى، ئۇخلاتقۇچى سازنى چېلىش
ئەمەسمۇ.)

سالا ئالمايدۇر ئانىڭ سارى نەۋائى ئوزىنى،
ئەي كوكۇل فايدە يوق، بولماس ئوزوكنى سالماق.
(ناۋايى ئوزىنى ئۇنىڭ تەرىپىگە ئاتالمايدۇ، ئەي كوكۇل، ئۇ-
نىڭغا ئوزۇكنى ئاتقىلى بولمايدۇ ھەم پايدىسىمۇ يوق.)





يۈزىڭ ئاچىپ نى ئەجەب يۈز خانۇماننى ئورتەمەك،
كىم بولۇر بىر شەمئ ئوتى بىرلە جاھاننى ئورتەمەك.
(يۈزۈڭنى ئېچىپ يۈزلەپ ئۆي ـ ماكاننى ئورتىۋەتتىڭ، بۇ خۇددى
بىر چىراق ئوتى بىلەن دۇنياني ئورتىۋەتكەندەك ئىشقۇ.)

چۈن كوڭۇل سەيد ئەيلەدىڭ، جىسمىغە ئوت سالماق نىدۇر،
رەسم بولماس قۇشنى ئالىب، ئاشياننى ئورتەمەك.
(كوڭلۇمنى ئوۋلاپ قولغا چۈشۈرۈپ، يەنە جىسمىغا ئوت قويغىنىڭ
نىمىسى؟ قۇشنى ئالغاندىن كېيىن، ئۇۋىسىنى ئورتىۋېتىدىغان قائىدە
يوق ئىدىغۇ!)

زەئىفلىغ جىسمىنى ئورتەپ بولما ئاھىمدىن مەلۇل،
خاسىيەت جۇزدۇدنى بولغاي سەماننى ئورتەمەك.
(زەئىپ جىسمىنى ئورتەپ، تۇتۇن چىقسا خاپا بولما، سامانغا
ئوت قويۇلسا، ئىس چىقمايدىغان ئىش نەدە بار.)

بىل، شەفەق ئوتىنى ئەنجۇم ئۇچقۇنىدىن، غەم تۈنى
كىم قىلىبدۇر مەيل ئاھىم ئاسماننى ئورتەمەك.
(شەپەقنى يۇلتۇزلارنىڭ شولىسى دىمە، بەلكى غەم ئاخشىمى ئاھىم
ئوتى ئاسماننى ئورتىگىلى تۇردى.)

ئورتەدى كوڭلۇم تەن ئىچرە ئوقلارىڭنى ئويلەكىم،
تۇشسە ئوت ئول نەۋئى بولماق لەيستاننى ئورتەمەك.

(تېنىمگە سانچىلغان ئوقلىرىڭنى كوڭلۇم ئورتىۋەتتى،
خۇددى ئوت چۇشسە قومۇشلۇقنى ئورتىۋەتكەندەك.)

خەلق ئۇلوب ئاشىق ساڭا، مەن ئورتەنورمەن، ۋەھ، نېچە،
ئەلگە سالغان ئوت بىلەن مەن ناتەۋاننى ئورتەمەك.
(باشقىلار سېنىڭ ئاشىقىڭ ئىكەنۇ، بىراق مەن كويۇۋاتىمەن،
باشقىلارغا سالغان ئوتتا مېنىڭ كويۇۋاتقىنىم نىمىسى؟)

چەرخ ئاھىم ئوقىدىن يۈزمىڭ توشۇكدۇر، ئەي كوڭۇل،
ئورتەمەك ئانى ھەمول دۇركى جەھاننى ئورتەمەك.
(ئاھىم ئوقىدىن ئاسمان ھوتمۇ توشۇك، ئەي كوڭۇل،
ئۇنى ئورتەش، جاھاننى ئورتەش ئەمەسمۇ.)

نى ئۇچۇن گۇل بولدى ئوت، ئەشجار ئوتۇن، سۇنبۇل تۇتۇن،
ئىستەمەيدۇر گەر فەلەك بۇ بوستاننى ئورتەمەك.
(گۇل ئوت، دەرەخ ئوتۇن، سۇنبۇل تۇتۇن، فەلەك
نىمىشكە مۇشۇ بوستانغا ئوت قويمايدۇ؟)

سالما ئوت ئۇششاق جانىغە نەۋائى بارىدە،
نى ئۇچۇنكىم ياخشىدۇر ئەۋۋەل ياماننى ئورتەمەك.
(ناۋايى بار تۇرۇپ، باشقا ئاشىقلارنىڭ جېنىغا ئوت ياقما،
چۇنكى ئالدى بىلەن ياماننى كويدۇرگۇلۇك ئەمەسمىدى.)





نى خەيال ئىدى يەنەكىم كوڭۇل قۇشى سەيدىنى ھەۋەس ئەيلەدىڭ
بەدەنىمغە ھەرساردىن خەدەڭ ئۇرۇبان، ئاڭا قەفەس ئەيلەدىڭ.
(خىياللىڭ نىمىدۇ؟ يەنە كوڭلۇم قۇشىنى ئوۋلاش كويىغا چۇشتۇڭ،
ھەرتەرەپتىن ئاتقان يا ئوقلىرىنى بەدىنىمگە قەپەز قىلدىڭ.)

كوڭۇل ئىچرە شوئلەئى ئىشقىكىم، يېتەدۇر فەلەككە زەبانەسى،
تەنىمۇ سۇڭەكلەرىم ئول ئوتۇڭنى ياقارغا خارخەس ئەيلەدىڭ.
(كوڭلۇمدىكى ئىشق ئوتۇڭنىڭ يالقۇنى پەلەككە يېتىدۇ، شۇ ئوتنى
يېقىش ئۇچۇن بەدەن-سوڭەكلىرىمنى ئەخلەت-چاۋاغا ئايلاندۇردۇڭ.)

كوز ئىچىندەكىم تولاقان ئىدى، ئاغىز ئىچرە داغى تۇتۇندەك ئاھ،
ئانى دەمبەدەم قىلىبان فۇزۇن، ئانى ھەمنەفەس- نەفەس ئەيلەدىڭ.
(كوز چاناقلىرىم قانغا تولدى، ئاھ ئۇرسام ئاغزىمدىن تۇتۇن
چىقىدۇ، ئۇنى (قاننى) ھىلىدىن - ھىلىغا تاشقۇزۇپ، بۇنى (تۇتۇننى)
ھىلىدىن - ھىلىغا پۇۋدەپ ئۇلغايتىسەن.)

ياتىپ ئىبردىم ئولگەلىكىم، تىرىلدىم ئانىڭ جەفاسى ھەدىسىدىن،
نىگە ئۇيقۇدىن بۇرۇن ئول فەسانەنى، ئەي رەفىق، بەس ئەيلەدىڭ.
(ئۇلۇپ، ياتقان ئىدىم. ئۇنىڭ جاپاسى توغرىسىدىكى قىسسىنى ئاڭ-
لاپ تىرىلدىم، ئەي دوست، نىمىشكە بۇ چوچەكلىرىڭنى مەن ئۇي-
قۇغا كىتىشتىن بۇرۇن توختۇتۇپ قويدۇڭ؟)

ماڭا ئىشق ئارا ئۆلۈم ئېردى چارەئى ھەجرىدە، بۇ نى رەنجكىم،
ئانى دەفئ ئېتەرگە فىراقى دەردو غەمنى چارەرەس ئەيلەدىڭ.
(ماڭا ئىشق ئارا ھىجران دەردىنىڭ چارىسى ئۆلۈم بولدى، بۇ شۇن-
داق دەرت ئىكەن، ئۇنى ساقايتىشقا پىراق دەردۇ-غېمىنى دا-
ۋالاش چارىسى قىلدىڭ.)

چۇكىم ئولدى چاك ھەزىن كوڭۇل غەمىي ھەجرى دەشتىدە، ئەي فەلەك،
يول ئازارغە ئەھلى سەلامەت ئول كوڭۇل ئوتىنى چەرەس ئەيلەدىڭ.
(مۇڭلۇق يۈرۈكۈم ھىجران دەردىنىڭ دەشتىدە چاك كەتتى،
ئەي پەلەك، ساق ئادەملەر يولدىن ئېزىپ كەتكەندە، سەن شۇ يۈرەك
ئوتىنى كولدۇمىغا ئايلاندۇردۇڭ.)

چۇ فىراق شىددەتى، ئەي كوڭۇل، غەمى ئىشقلار مەھسى ئىمىش،
نى يېتىشسە چەك، چۇ بۇرۇن ئۆزۈڭ بۇ بەلانى مۇلتەمەس ئەيلەدىڭ.
(ئەي كوڭۇل، پىراق زەربىسى مۇھەببەت غېمىدىكىلەر ئۈچۈن
ئاي دىۋىدىڭ، ئەمدى نىمە كەلسە كور، چۈنكى ئۆزەڭ بۇرۇن
بۇ بالانى تەلەپ قىلغان ئىدىڭغۇ.)

تۈنۈ-كۈن سەبۇچېكىپ ئىلكىدە، سال ئۆزۈڭنى ھەلقەئى دەير ئارا،
چۇ بىلىڭە مۇغبەچەلەر كەمەندى خەيالىنى مەرەس ئەيلەدىڭ.
(كېچە-كۈندۈز قولۇڭغا قەدەھ ئېلىپ، مەيخانە سورۇنىدىن جاي
ئال، ئۆزەڭمۇ ساقى بەلۋېغىنىڭ خىيالىنى بېلىڭگە ئارقان قىلىپ
باغلاۋالدىڭ.)

چۇ زەمانە ئەھلى ئارا ۋەفا تىلەدىڭ، چەك ئەمدى نەۋائىيا،
ئەلەم بەلا، نى ئۈچۈنكى ئەل ئارا يوق نىمەنى ھەۋەس ئەيلەدىڭ.
(ئەي ناۋايى، سەن كىشىلەردىن ۋاپا تىلىۋىدىڭ، ئەمدى بالا
تاپتىڭ، نىمىشقا ئىنسانلار ئارىسىدا يوق نەرسىگە ھەۋەس قىلغان
بولغىدىڭ.)



ماڭا بىرلەھزە ۋەفا ئەيلەمەدىڭ،
كى ھەمول لەھزە جەفا ئەيلەمەدىڭ.
(ماڭا بىردەممۇ ۋاپا قىلمىدىڭ، ھەم
بىردەممۇ جاپا سالماي قالمىدىڭ.)

قامەتىڭدىن ماڭا كام ئېردى خىرام،
ۋەھكى كامىمنى رەۋا ئەيلەمەدىڭ.
(قامىتىڭنىڭ ماڭا ئېگىلىشىنى خالايتتىم، بىراق،
بۇ خاھىشىمنى سەن راۋا كورمىدىڭ.)

ئاتماق ئوق ئەلگە خەتادۇر، لېكىن
ماڭا ئاتقانىنى خەتا ئەيلەمەدىڭ.
(باشقىلارغا ئوق ئاتىساڭ خاتا كېتىدۇ، ئەمما
ماڭا ئاتقاندا خاتا كەتكۈزمىدىڭ.)

ئەلگە لۇتفۇڭ، ماڭا گەر بولسا جەفا،
نى جەفالاركى، ماڭا ئەيلەمەدىڭ.
(باشقىلارغا شەپقەت قىلىسەن، ماڭا
جاپا، جاپا بولسىلا ماڭا كورسەتتىڭغۇ.)

گەردەرەخشىڭغە بەھا جان تىلەدىڭ،
ئانى تۇفراقچە بەھا ئەيلەمەدىڭ.

(ئۆزەڭنىڭ نۇرنى جانغا باھالايسەن، بىراق
مېنىڭ باھايىمنى تۇپراقچىمۇ تەڭ قىلمىدىڭ.)

تاپمادىڭ مۇلكى بەقا تا ئۆزنى،
ئازىمى دەشتى فەنا ئەيلەمەدىڭ.
(ئۆزەڭ يوقۇلۇش دەشتىگە سەپەر قىلماي
تۇرۇپ، مەڭگۈلۈك يۇرتنى تاپالمايسەن.)

يۈز ۋەفا ۋەئدە نەۋائىغە قىلىپ،
ئاھكىم، بىرگە ۋەفا ئەيلەمەدىڭ.
(نەۋائىغا يۈزلەپ ۋەئدىلەرنى بەردىڭ، بىراق،
بىرسىگىمۇ ۋاپا قىلمىدىڭغۇ.)





يارەب ئول ئايىنىكى ئەل كوڭلىگە مەرغۇب ئەيلەدىڭ،
گەرچە ئىشقىدىن خەراب ئەتتىڭ مېنى، خوب ئەيلەدىڭ.
(ئەي خۇدا، ئۇ ئايىنى كىشىلەرنىڭ كوڭلىگە ياقىدىغان قىلدىڭ،
مېنى ئىشق دەردىدە خاراپ قىلىپ، ياخشى قىلدىڭ.)

شاھ ئىسمەم ئىشق ئەھلىغە تاڭ يوقكى، ئەي گەردۇن، مېنى
ئول جەمال ئەھلى شەھى ئىشقىغە مەنسۇب ئەيلەدىڭ.
(ئەي پەلەك، ئاشىقلارنىڭ پادىشاسى بولسام ئەجەپ ئەمەس، چۈنكى،
سەن مېنى گۈزەللەر شاھىنىڭ ئىشقىغا مەنسۇپ قىلىپ قويدۇڭ
ئەمەسمۇ.)

نى ئەجەب باشتىن-ئاياغىم دەرد بولسا، ئەي قەزا،
كىم، نىگارىمنى قەدەم تا فەرقى مەرغۇب ئەيلەدىڭ.
(ئەي تەقدىر، باشتىن-ئايىغىمچە دەرد بولسا، ھەيران
قالمىغۇلۇق، چۈنكى سەن نىگارىمنى بېشىدىن-ئايىغىچە
سۆيۈملۈك قىلىۋەتتىڭ.)

تىلبەزەب ئىرمىشمەن ئەي راقىم، ھەمول كۈندىن بېرى،
كىم جۇنۇنىمنى پەرىزادىمغا مەكتۇب ئەيلەدىڭ.
(ئەي كاتىپ، سەن مەجنۇنلىغىمنى پەرىزادىمغا يېزىپ،
ئەۋەتكەندىن بېرى مەن ساراڭ بولۇپ قالدىم.)

توھمەتی زۇھد ئەيلەبان، ئەي شەيخ كازىب، نى ئۇچۇن
بىگۇناھ بىزنى خەرابات ئىچرە مەئيوب ئەيلەدىڭ.
(ئەي كاززاپ شەيخ، نىمە ئۇچۇن سوپىلارچە توھمەت
توقۇپ، مەيخانىدىكى بىزدەك گۇناسىزلارنى ئەيىپلەيسەن؟)

جان بېرىپ بولسام ئەجەب يوق تالىبىڭ، ئەي ئىشقكىم،
ھەرنى مەتلۇبىدۇر ئانىڭ بىزگە مەتلۇب ئەيلەدىڭ.
(ئەي مۇھەببەت، جاننى بېرىپ خېرىدارىڭ بولسا، نىمە بوپتۇ.
چۇنكى، ھەرقانداق تەلەپ قىلىدىغان نەرسەڭگە مېنى
تەلەپكار قىلدىڭ.)

ئەي نەۋائى، ئۆزلى سالدىڭ ئىتلارى جەيلى ئارا،
ئىتنى گويا ئادەمى جەيلىدە مەھبۇب ئەيلەدىڭ.
(ئەي ناۋايى، ئۆزەڭنى ئۇنىڭ ئىتلىرى ئارىسىغا قوشتۇڭ،
بۇ، ئۇنىڭ ئىتىنى ئادەم قاتارىدا كورۇپ دوست تۇتقىنىڭ.)





سىنغالى كوڭلۇم ئاقار ھەر لەھزە خۇنابى ئانىڭ،
شىشەكىم سىندى ئاقارتۇرماي مەيى ئابى ئانىڭ.
(كوڭلۇم سۇنغانچە قىنى ئېقىتۋەدى، گويا شىشە
سۇنسا، شارابى توختىتماي ئاققاندەك.)

سالمە ئول كوي ئىچرە قاشىڭغە كىرىەكىم، شۇبھەدۇر،
تائەت ئەيلەر يەرگە تۇشسە ئېگرى مىھرابى ئانىڭ.
(بۇ كوچىدا قېشىڭنى پۇرۇشتۇرمە — قىيىشايتما، ئىبادەت
قىلىدىغان يەرنىڭ مىھرابى قىڭغىر بولۇپ قالسا، شەك
چۈشۈپ قالىدۇ.)

بەھرى ئەشكىم ئۇيلە دەريادۇركى، دەۋرى چەرخدەك،
بولغالى لايىقدۇرۇر ھەرسارى گىردابى ئانىڭ،
(كوزيېشىم دەرياسى شۇنداق دەرياكى، ئۇنىڭ
ھەربىر قايىنمى خۇددى پەلەك چاقىدەك بار.)

ئۇيلە زەنجىردۇرۇر زۇلفۇڭ قەمەر دەۋرىدە كىم،
تۇشكۇدەك بولمىش قەمەر دەۋرىغە قۇللابى ئانىڭ.
(چاچلىرىڭ ئاي ئەتراپىدا شۇنداق زەنجىر دۇركى،
ئۇ خۇددى ئاينى قورشىغان توزاققا ئوخشايدۇ.)

قىل كەبى جىسمىمكى ھەجرىڭ سوزى ئىچرە تولغانۇر،
ئوتقە توشكەندىن نىشاندۇر پىچ ئىلە تابى ئانىڭ.

(جىسمىم قىلغا ئوخشاش ھىجرانىڭ ئوتىدا تولغىنىدۇ، ئۇنىڭ
تولغىماچ بولۇپ كېتىشى ئوتتا قورۇلغانلىقىنىڭ نىشانىسى)

ئۇيلە قۇرباندۇر ئاڭا كوڭلۇمكى، جان ئەيلەر فىدا،
تىغ ئالماسدىن بۇرۇن ئىلكىگە قەسسابى ئانىڭ.
(كوڭلۇم ئۇنىڭغا شۇنداق قۇربانلىكى، ئۇنىڭ قاسساپى
قولىغا پىچاق ئالماي تۇرۇپ جان پىدا قىلىدۇ.)

پىرى دەير ئەيلەر سەبۇھ، ئەمما كوز ئاچماس مۇغبەچە،
ئەيشىنى تەلخ ئەيلەمىش بىزگە شەكەرخوابى ئانىڭ.
(مەيخانىچى سەھەر تۇرۇدۇ، ئەمما مەيچى بالا
كوز ئاچمايدۇ، ئۇنىڭ شىرىن ئۇيقۇسى كەيپىمگە زەھەر
بولدى.)

فەقر ئىبرۇر ھەرلەفزە شەرھى يازىلۇر يۈزمىڭ كىتاپ،
نە ئۇچۇنكىم خۇش كېلۇر ئەيتۇردە ئەتنابى ئانىڭ.
(ھەر بىر سوزىنىڭ شەرھى يېزىلسا يۈزمىڭ كىتاپ بولىدۇ،
نىمشقىدۇ سوزى قانچە ئۇزارسا، شۇنچە يېقىملىق.)

ئەي نەۋائى، تاپتى مۇتربى سازىدىن كوڭلۇم نەۋا،
گۈييا جان رىشتەسىغە تەگدى مىزرابى ئانىڭ.
(ئەي ناۋايى، كوڭلۇم نەغمىچىنىڭ سازىدىن بەھرىمەن بولدى،
گوياكى ئۇنىڭ زەخمىگى جان رىشتىسىگە ئۇرۇلغاندەك.)



قەسدى جانىم قىلدى ھەجر، ئەي قاتىلى خۇنخوار، كەل،
قان توكۇپ جانىمنى ئالماق ئىستەسەڭ زىنھار كەل.
(ھىجران جېنىمغا قەست قىلدى، ئەي قانخور قاتىل، كەلگىن،
قان توكۇپ، جېنىمنى ئالماقچى بولساڭ، چوقۇم كەلگىن.)

ئەشكى دۇررىن كوزدە، جان نەقدىن ئاۋۇچدا ئاسرادىم،
كىم، قاچان كەلسەڭ يولىڭغە قىلغامەن ئىسار، كەل.
(ياش ئۈنچىلىرىمنى كوزۇمدە، جان غەزنىسىنى چاڭگىلىمدا
ساقلاپ تورۇمەن،
قاچان كەلسەڭ، مەن ئۇنى يولۇڭغا چاچىمەن.)

روھۇم ئايرىلمىش بەدەندىن، گەر تىلەرسەن ئەي ھەبىب،
ئەيلەمەك ئىيسايۇ روھىللاھ دەمىن ئىزھار، كەل.
جېنىم تېنىمدىن ئايرىلىپ كەتتى، ئەگەر خالىساڭ،
ئەيسا پەيغەمبەرنىڭ جانبەخش دىمىنى ئېلىپ كەل.)

ئەيتمايىن كەلگىل داغى قىلغىل تەۋەققۇف لەھزەئى،
كەلگەچ ئۇق بارغىل، ۋەلى جانىمنى ئالغاچ بار-كەل.
(ئېيتماستىنلا كەلگىن ھەم بىرئاز توختا، كەتسەڭمۇ،
كەلسەڭمۇ جېنىمنى ئالغاچ كېتىپ، ئالغاچ كەل.)

جان يېتىبتۇر ئاغزىمە، دەرمەن لەبىڭغە تاپشۇراي،
لوتف ئېتىپ قىلغىل مېنى جان بىرلە مىننەتدار، كەل.

(جېنىم ئاغزىمغا كېلىپ قالدى، ئۇنى لېۋىڭگە تاپشۇرۇپ
بېرەي دەيمەن، شۇڭا كېلىپ، مېنىمۇ، جېنىمنىمۇ مىننەتدار قىلغىن.)

دەير ئارا مەي ئىچكەلى كەلگۈم دىسەم، دەر مۇغبەچە:
بۇت قاشىدا باش قويۇپ، باغلار ئىسەڭ زۇننار، كەل!
(مەيخانىغا مەي ئىچكىلى كېلىمەن دىسەم، مەيچى بالا: "بوينۇڭغا
زۇننار باغلاپ، بۇت ئالدىغا باش قويساڭ، كەل" دەيدۇ.)

چۇن نەۋائى بىنەۋا جانىنى سەنسىز ئىزدەمەس،
ئانى جانىنڭ، جاننى ئانىڭ رەنجىدىن قۇتقار، كەل.
(بىچارە ناۋايى سەنسىز جان ئىزلىمەيدۇ، كېلىپ ئۇنى
جانىنڭ ئازاۋىدىن، جاننى ئۇنىڭ ئازاۋىدىن قۇتقازغىن.)





دىمەكىم مەستلىقدىن قەددى بولمىش ھەرقايان مايىل،
كى ئاھىم يىلىدىندۇر ھەريان ئول سەرۋ رەۋان مايىل.
(مەسلىكتىن قەددى ئۇيان ـ بۇيان سەنتۇرۇلۇپ يۈرۈپتۇ، دىمە،
بۇ ئاھىم شاملىدىن ئۇ سەرۋى بويىلۇقىنىڭ ھەريانغا ئىغاڭلاپ
تۇرغىنى.)

يۈزى ئاللىدا باش ساجىد، چۈچۈك نۇتقىغە تىل زاكىر،
خەتى ،سەبزىغە كور راغىب، لەبى لەئلىغە جان مايىل.
(بېشىم يۈزى ئالدىدا سەجدە قىلغۇچى،، تىلىم چۈچۈك گەپلىرىنى
تەكرارلىغۇچى،
كوزۇم مېيىقلىرىغا مەپتۇن، جېنىم ياقۇت لىۋىگە مايىل.)

قۇيۇندەك پويە بىرلە كويىن ئىستەرمەن، ئەجەب ئىرمەس،
ۋەتەنغە بولسا ھەر سەرگەشتەئى بىخانومان مايىل.
(مۇساپىرلىقتا گاڭگىراپ يۈرگەنلەر ئوز يۇرتىغا تەلپۈنگەندەك،
مەن ئۇنىڭ كوچىسىغا قۇيۇندەك ئۇچۇپ بارسام، ھەيران قالماڭلار.)

ئېسەم ھىجرانىدىن مۇھرىق ئول ئوتلۇق يۈزنى ئىستەرمەن،
نىكىم زەئفىن فۇزون ئەيلەر ئاڭادۇر ناتەۋان مايىل.
(ھىجران ئوتىدا كويۈپ تۇرۇپ يەنە ئوتلۇق يۈزىگە ئىنتىلىمەن،
كىسەلمۇ نىمە ئاجىزلاشتۇرسا، شۇنىڭغا مايىل بولىدىغۇ.)

قىلىچىڭ مەيلى، تاڭ يوق، بولسا جانى خاكسارىمغە،
نى يەركىم پەستراق سۇ ئول يان ئولغاي بىگۇمان مايىل.

(قىلىچىڭ ئاياق ـ ئاستى بولغان جېنىمغا يۈگۈرسە، ئەجەپ ئەمەس،
چۈنكى قەيەر پەسرەك بولسا سۇمۇ شۇيەرگە يۈگرەيدىغۇ.)

مەھال ئۈممىد ئىلە كۆلبەمدە دائىم مۈنتەزىردۇرمەن،
كى شايەد ئۇل پەرى بۇ جانىب ئولغاي ناگەھان مايىل.
(بەلكى ئۇل پەرى تۇيۇقسىز بۇ تەرەپكە كېلىپ قالاردەپ،
ھۇجرامدا ھەمىشە قۇرۇق ئۈمىت بىلەن كۈتۈپ ئولتۇرىمەن.)

ئەگەر مەسجىددە كىردىم ھەلقەئى زىكرىڭ ئارا، ئەي شەيخ،
ۋەلى مەيخانەۋو مۇترىب سارى مەن ھەرزەمان مايىل.
(ئەي شەيخ، ئەگەر مەسچىتكە بېرىپ زىكرى ـ سوھبىتىڭ
ھالقىسىگە كىرىپ قالسامۇ، لېكىن كوڭلۈم ھامان مەيخانە ۋە
سازەندىگە مايىل.)

نەۋائىنىڭ بۇزۇغ كوڭلىنى مەنزىل قىلدى غەم خەيلى،
نېچۈككىم توشكەلى ۋەيرانغە بولغاي كارۋان مايىل.
(غەم لەشكەرلىرى ناۋائىينىڭ ۋەيرانە كوڭلىنى مەنزىل قىلدى،
خۇددى كارۋان ۋەيرانىلىقنى قونالغۇ قىلىشقا مايىل بولغىنىدەك.)





نى ئەجەب مەيل ئەيلەسەم يوقلۇققە هەردەم، ئەي كوڭۇل،
كىم يوق ئولسام يوقتۇزۇر يوقلاركىشىم هەم، ئەي كوڭۇل.
(ئەي كوڭۇل، مەن هەمىشە يوقلۇقنى خالىسام، نىمە بوپتۇ؟
مەن يوقالسام يوقلايدىغان كىشىممۇ يوق بولىدىغۇ!)

فىكر ئىپتىپ بىلمان نى نەۋئ ئىركەن كوڭۇل خۇررەملىغى،
كورمەدىم هەرگىز سىنى بىردەم چۇ خۇررەم، ئەي كوڭۇل.
(شۇنچە ئويلاپ، كوڭۇل خۇشلىغىنىڭ قانداق بولۇشىنى بىلەلمىدىم،
ئەي كوڭۇل، مەن سىنىڭ بىردەممۇ خۇش بولغىنىڭنى كورمىدىم.)

ئالەم ئەهلىغە ۋەفا كوپ قىلدىمۇ، كوردۇم جەفا،
ئۇلفەتىڭ بۇخەيلىدىن سەن بارى قىل كەم، ئەي كوڭۇل.
(ئالەم ئەهلىگە ۋاپا قىلغانسىرى جاپا كوردۇم، ئەي كوڭۇل،
ئەمدى سەن بۇنداق ئۇلپەتلەرنى ئازايتقىن.)

گەر تەكەللۇف قىلماسام سەندىن ئىدى هەرنىچەكىم،
جانىمە يۇزلەندى دەردى مىهنەتۇ غەم، ئەي كوڭۇل.
(ئەي كوڭۇل، ئوزەمنى قىينىماي دەيمەن، بىراق، جىنىمغا
جاپا، دەرت، غەمنىڭ هەرقاندىغى سەندىن كەلدى.)

قايداكىم هوسن ئەهلىدىن ئالەمغە تۇشتى ئافەتى،
ئىشقدىن قىلدىڭ مىنى رەسۋايى ئالەم، ئەي كوڭۇل.

(ئەي كوكۇل، ئالەمگە گۈزەللەرنىڭ ئاپتى چۇشۇشى بىلەنلا،
مېنى ئىشق يولىدا رەسۋايى ئالەم قىلدىڭ.)

كوزلەرىم شورابەسن، ۋەھكىم، ئاقىزدىڭ يۈزسارى،
ھەرمەلاھەت ئەھلى توككەچ گۇلگە شەبنەم، ئەي كوكۇل.
(ئەي كوكۇل، خۇددى گۈزەللەر گۇلگە شەبنەم توككەندەك،
كوز ياشلىرىمنى يۈزۈمگە شۇنچە تامدۇردۇڭغۇ.)

بىر پەرىكىم ئاچتى بىر دىۋانەنىڭ قەسدىغە زۇلفى،
ئەيلەدىڭ زەنجىرىنى بوينۇمغە مەھكەم، ئەي كوكۇل.
(بىرپەرى بىرساراڭنى تۇتۇش ئۈچۈن زۇلپىنى يايغان ئىدى،
ئەي كوكۇل، شۇ زەنجىرگە بوينۇمنى باغلاپ بەردىڭغۇ.)

ئۇتكەن ئۇتتى، بارى، ئەمدى ئەيلە بۇ پەندىم قەبۇل،
كىم يانا قىلما ھەۋايى جىنسى ئادەم، ئەي كوكۇل.
(ئەي كوكۇل، ئوتكەن ئىش ئۇتتى، ئەمدى بۇ نەسىھىتىمنى
قوبۇل قىلغىنكى، ئادەم جىنسىغا ھەرگىز ھەۋەس قىلما.)

نى ئۈچۈن سېۋدىڭ بىراۋنى چۇن قەرىب، ئەت تەركى ئىشق،
بەس، نەۋائى ئۇزرىنى تۇتقىل مۇسەللەم، ئەي كوكۇل.
(ئەي كوكۇل، قېرىغاندا نىمە دەپ بىرەۋنى سۆيسەن، بولدى،
ئىشقتىن ۋازكەچ، ناۋايىنىڭ بۇ ئۇزرىنى قوبۇل قىلغىن.)





باردى يارۇ يوق ھەدىم بارماققە ھەم تۇرماققە ھەم،
چىن دىسەم رەشك ئولتۇرۇر، تەگرىگە تاپشۇرماققە ھەم.
(ياركەتتى، مىنىڭ يا بىرىشقا، ياتۇرۇشقا ھەددىم يوق، راستىنى
ئېيتسام رەشك ئولتۇرۇدۇ، تەگرىگە تاپشۇراي دىسەم، يەنە...)

كورسەم ئول يۈز كوزگۇسىن تەغيىر ۋەھمىدىن ئەمەس،
قاتتىق ئاھ ئۇرماققە ھەم ساكن نەفەس ئۇرماققە ھەم.
(ئۇنىڭ نۇرانە يۈزىنى كورسەم، ۋەھىمىگە چۈشۈپ، قاتتىق ئاھ
ئۇرۇشقىمۇ، بوش نەپەس ئېلىشقىمۇ ئامالسىز قالىمەن.)

ئول پەرىدىن لۇتف يا زۇلم ئولسا ئانداق تەلبەمەن،
كىم، شۇئۇرىم يوق سىۋەنمەكلىككە، قايغۇرماققە ھەم.
(ئۇ پەرىدىن شەپقەت ياكى زۇلۇم يەتسە ئوزەمنى يوقىتىپ،
ياخوشال بولۇشنى يا قايغۇرۇشنى ئۇقماي قالىمەن.)

ئولتۇرۇپ يانىغە مەن كىم مەن يۈزىنى ئوپمەكىم،
يوق ھەدىم كويىدا يەر ئوپمەككە، ئولتۇرماققە ھەم.
(ماڭا ئۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ يۈزىنى سۆيۈش نەدە، ھەتتا كوچىسىدا
ئولتۇرۇشقىمۇ، يەرنى سۆيۈشكىمۇ ھەددىم يوق.)

ناتەۋان جىسمىمدا يۈز ناۋەك فىراقىڭ خەيلىدىن،
كىم كۆچۈم يەتمەس بىرىن تارتارغە، سىندۇرماققە ھەم.

(ئاجىز جىسمىمغا پىراقىڭ لەشكەرلىرى ئاتقان ئوقلار ھېساپسىز، ئۇنىڭ بىرەرسىنىمۇ سۇغۇرۇۋېتىشكە يا سۇندۇرۇۋېتىشكە كۈچۈم يەتمەيدۇ.)

دىمەگىل ئىشقىن نىھان تۇتقىل مەنى ئۇريانغەكىم،
تىغى زەخمىن يوق تەنىم باغلارغە، ياشورماققە ھەم.
(ماڭا ئىشقىنى يوشۇرۇن تۇتقىن دىمە، مەن يالاڭغاچىنىڭ
تېنىمدىكى تىغ زەخىملىرىنى باغلاشقا يا يوشۇرۇشقا نىمە ئامالى بار.)

تۇت نەۋائىي ئىشقى زۇلمىن خوش، چۇ يوقتۇر ئىختىيار،
ئول كوڭۇل ئالماققە ھەم سەن كوڭلۇڭ ئالدۇرماققە ھەم.
(نەۋايى، مۇھەببەت ئازاۋىغا خۇش بولغىن، چۈنكى ئۇنىڭ
كوڭلىنى ئېلىش ياكى كوڭلۇڭنى ئالدۇرۇش سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس.)





مەلكى ھەردەم دوستلار بىداد ئېتەردىن زار ئېسەم،
دوستلار ئەيب ئەتمەسۇن دۇشمەنلەرىمغە يار ئېسەم.
(مەن دوستلارنىڭ زۇلمىدىن دائىم زارلانسام، ھەتتا دوشمەنلەرگە دوست بولسام، دوستلار مېنى ئەيىپكە بۇيرىمىسۇن.)

جان فىدا قىلسام، قىلۇرلار دوستلار دۇشمەنلىغىم،
زەئىفىدىن ئاغزىمغە سۇ تامىزغۇدەك بىمار ئېسەم.
(جېنىمنى پىدا قىلسامۇ، ھەتتا كېسەلدىن ئاجىزلىشىپ، ئاغزىمغا سۇ تامدۇرىدىغان چاغدىمۇ دوستلار ماڭا دۇشمەنلىك قىلىدۇ.)

ياغدۇرۇرلەر تاش قاتتىق سوز بىلە، ۋەھ،نى ئەجەب،
سەنگسار ئۆلغان كەبى باشدىن ـ ئاياغ ئەفگار ئېسەم.
(ماڭا قاتتىق سوز بىلەن تاش ياغدۇرىدۇ، ئاھ، شۇڭا تاش بوران ئىچىدە قالغاندەك پۈتۈن ۋوجۇدۇم زەخىملىنىپ كەتسىمۇ نىمە دىگۈلۈك؟)

دۇشمىنىم جان ئالسا خۇشتۇر، دوست مېننەت قويسا يوق،
نى ئەجەب دۇشمەنغە ئەر جان بىرلە مىننەتدار ئېسەم.
(دۇشمىنىم جېنىمنى ئالسا خۇش بولىدۇ، لېكىن دوستلۇرۇم جېنىمنى ئېلىپمۇ مىننەت قىلىدۇ، شۇڭا دۇشمەنگە جېنىم بىلەن مىنەتتار بولسام، ھەيران قالماڭلار.)

فارىغ ئەيلەر بۇ بەلالاردىن دەمى بىھۇشلۇق،
بەس، تاڭ ئېرمەس، ساكىنى سەرمەنزىلى خەممار ئېسەم.
(بۇبالالاردىن مېنى بىھۇشلۇق خالى قىلىدىكەن، شۇڭا مەيخانىنى باش مەنزىل قىلىپ ئارام تاپسام، ئەجەپ ئەمەس.)

دەۋر ئاياغىدىن مېنى تىركوز دەمادەم ساقىيا،
كىم ئولەرمەن دەۋر زۇلمىدىن دەمى ھۇشيار ئېسەم.
(ئەي ساقى، ئىچكۈلۈك بەزمىسىنىڭ جامىنى بېرىپ، مېنى تىرىلدۈرۈپ تۇر،
چۈنكى ھۇشيار بولغان ھامان زامان زۇلمى دەستىدىن ئۆلۈپ قالىدىكەنمەن.)

دىلبەرىم لەيلى سىفەتدۇر، ئاگلاڭىز، ئەي ئەھلى ئىشق،
بۇ سەبەبدىندۇر ئانىڭ ھەجرىدە مەجنۇنۋار ئېسەم.
(ئەي ئاشىقلار، مېنىڭ دىلبىرىم لەيلىگە ئوخشايدۇ، مېنىڭ مەجنۇندەك يۈرۈشۈمنىڭ سەۋەبى شۇ!)

ئەيكى، ئەيتۇرسەن: نەۋائى خەلقدىن ئازۇردەدۇر،
يۈز تۈمەن ئازار كورمەك بار ئىكەن مەن بار ئېسەم.
(ئەي، ناۋايى كىشىلەردىن ئازارىيدى دەيسەن، مەن بار ئىكەنمەن، ماڭا يۈز تۈمەن ئازار چېكىشمۇ بار!)





قۇرۇق تەنىمدە تۇگەن كويدۇرۇزدە بىباكىم،
فەتىلە ئۇتى يېتشكەچ تۇتاشتى خاشاكىم.
(ئۇ زادى ھىيىقماي قاخشال تېنىمگە ئوت قويدى، تۇترۇق
پىلىك تېگىپلا خەشەك تېنىم ئوت ئالدى.)

تەن ئىچرە تەلبە كوڭۇل ئىزتىراب ئېتەر بەسرۇ،
تىكىب نى نەۋئ ئوڭالسۇن بۇ سىنەئى چاكىم.
(تەلۋە كوڭلۇم تېنىم ئىچىدە تىپىرلاپ تۇرىدۇ، بۇ كوكسۇم
يېرىغىنى قالداقمۇ تىكىپ ئوڭشىغىلى بولسۇن.)

ھەزىن كوڭۇلنى مەگەر چاك قىلغاسەن ئەي گۇل،
كى غۇنچە يەڭلىغ ئاچىلغاي دەمى بۇغەمناكىم.
(ئەي گۇل، غەمكىن كوڭۇلنى پارە قىللغىن، بۇغەمكىنلىكىم
ئەمدى جۇددى غۇنچىدەك غوزا يېرىپ ئېچىلسۇن.)

ھەۋايى ئىشقىڭ ئارا ئوزگە ئالەمىم باردۇر،
كى ئەنجۇم ئەشكىم ئېرۇر، ئاھ دۇدى ئەفلاكىم.
(سېنىڭ ئىشقىڭ دەردىدە باشقىچە بىر دۇنيامەن، يۇلتۇزلار
مېنىڭ كوز يېشىم، ئاسمان بولسا ئاھىمنىڭ تۇتۇنى.)

دىدىم: باشىمنى چاپىب، ئىتلارىڭە ئەت توئمە،
دىدى: بۇ يوكدىن ئۇزۇلمىش يېقىندا فىتراكىم.

(بىشىمنى چىپىپ، ئىتلىرىڭغا ئوزۇق قىلىپ بەردىسەم، ئۇ: بولداق يوكتىن يىقىندا غانجوغام ئۈزۈلۈپ كەتتى، دەيدۇ.)

فىغانكى، ئىشق ھەدىسى دەقىق ئىررۇر ئانداق،
كى قاسىر ئولمىش ئانى ئاڭلاماقدىن ئىدراكىم.
(ئاھ، مۇھەببەت سۆزى شۇنداق نازۇك مەنىگە ئىگىكى،
مېنىڭ ئىدراكىم ئۇلى چۈشۈنۈشكە ئاجىزلىق قىلىدىكەن.)

دىدىلىڭ: نەۋائى ئىمىش ھۇشمەند، بارى دىگىل،
جەھاندا كىمدۇرۇر ئانداق خارابۇ رەسۋاكىم.
(ناۋايى ھوشى بار ئادەم ئىكەن دەيسەن تېخى، قويە،بەلكى جاھاندا ئۇنىڭدەك ۋەيرانە، رەسۋا بولغان كىم بار، دىگىن.)





قان يۇتۇپ ئۆمرى جەھان ئەھلىدە بىر يارئىستەدىم،
لېكىن ئول كەمرەك تاپىلدى، گەرچە بىسيار ئىستەدىم.
(بۇ دۇنيادا ئۆمۈر بويى يارئىزلەپ قان يۇتتۇم، شۇنچە كوپ ئىزلىسەممۇ ئۇلداق يار ئاز تېپىلدى.)

كىمگە كىم جانىم فىدا ئەيلەپ ساغىنىدىم يار ئېرۇر،
ئېرمەس ئېردى يارلىقدا چۇن ۋەفادار ئىستەدىم.
(مەن يار بولىدۇ دەپ بىرسىگە جان پىدا قىلسام، بىراق بۇ مەن ئىزلىگەن ۋاپادار يار بولماي چىقتى.)

بىلمەدىم، ئالەم ئېلىدە يوقتۇرۇر مۇتلەق ۋەفا،
ۋەھكى، ئۆمرۈم ئولچە يوقتۇرساغىنىپ يارئىستەدىم.
(كىشىلەردە مېھرۇ-ۋاپا يوقلىغىنى ئۇخماپتىمەن، ۋاي-ۋاي، يوق يارنى ئارزۇلاپ، ئۆمرۈم بويى ئىزلەپتىمەنا.)

ئولكى تاپىلماس بەشەر خەيلىدە، ۋەھ، غەيلەت كورۇڭ،
كىم پەرى خەيلىدە مەن، دىۋانەئى زار ئىستەدىم.
(كورۇڭلار بۇدۇتلۇكنى، ئادەملەر ئارىسىدا تېپىلمايدىغان، پەرىگە تەئەللۇق گۈزەلنى سازاڭلارچە ئىزلەپ يۈرۈپتىمەن.)

سىررى ئىشقىمنى كوڭۇل كوز بىرلە فاش ئەتمەك نىتاڭ،
قەلب تەر دامەننى مەن چۇن ساھىب ئەسرار ئىستەدىم.

(كوڭلۇم بىلەن كوزۇم ئىشقىمنىڭ سىرىنى ئاشكارىلاۋەتكىنى نىمىسى؟
چۈنكى مەن شۈنداق ساختا، تۇراقسىزلارغا سىرداش بولغان-دە.)

شەيخ بىرلە خانىقەھدىن چۈن يارۇغلۇق تاپمادىم،
دەير پىرى خىزمەتىغە كويى خەممار ئىستەدىم.
(شەيخ ۋە خانىقادىن يورۇقلۇق تاپالماي، مەيخانىچىنىڭ
خىزمىتىگە كىرىپ مەيپۇرۇش بولۇشنى خالىدىم.)

ئەي نەۋائى چۈن رەفىقى تاپمادىم بۇ غۇسسەدىن،
ئۇزنى بىكەسلىك بەلاسىغە گىرىفتار ئىستەدىم.
(ئەي ناۋايى، بۇقايغۇ-غەم ئىچىدە دوست تاپالماي، ئۇزەمنى
يەككە-يىگانىلىق بالاسىغا مۇپتەلا قىلدىم.)





ئانچەكىم شىرىنۇ لەيلىدىن سىنىڭ ھۆسنۈڭ فۇزۇن،
مەندە ھەم فەرھادۇ مەجنۇندىن فۇزۇن ئىشقى جۇنۇن.
(سىنىڭ گۈزەللىكىڭ شىرىن بىلەن لەيلىنى بېسىپ چۈشىدۇ، مېنىڭ
ئىشقىم بىلەن سەۋدايىلىغىممۇ پەرھات بىلەن مەجنۇننى
بېسىپ چۈشىدۇ.)

غەم ئەمەس، چۇن خاك راھىدىن تاپارمەن جان ئىسى،
گەرچە موھلىك غەم يۇكى قەددىمنى ئەيلەبتۇر نىگۇن.
(گەرچە ھالاكەتلىك غەم يۈكى قەددىمنى ئېگىپ مۈكچەيتىپ قويسىمۇ،
نېمە غەم، چۈنكى ئۇنىڭ باسقان ئىزىدىن ھاياتلىق بويىنى تاپىمەن.)

زۇلفۇڭ ئالىدا فۇسۇنگەر كوزلەرىڭ ھەرگوشەدىن،
گويى ئول موشكىن يىلان قەيدىغە ئەيلەرلەر فۇسۇن.
(ئورۇم چېچىڭ ئالدىدىكى كوزۇڭ، گويا ئىلانغا سېھىر باغلايدىغان
قاراسېھىرگەرنى ئەسلىتىدۇ.)

ياغدۇرۇپ ناۋەك، بۇزۇق كوڭلۇم ئىمارەت ئەيلەدىڭ،
گويىيا ھەلپۇش ئېتىپ قويدۇڭ ئاڭا ھەريان سىتۇن.
(كىرپىك ئوقۇڭنى ياغدۇرۇپ، بۇزۇلغان كوڭلۇمنى خۇددى ھەل
بەرگەن تۇۋرۇكلەرنى قويۇپ، يېڭى ئىمارەتكە ئايلاندۇردۇڭ.)

لەبلىرىڭ ھەجرىدە كىريان كوزلەرىمنىڭ قانلارى،
قەترەئى گەر تامسا بىردەريانى ئەيلەر لەئلىگۇن.

(لەۋلىرىڭنىڭ پىراقىدا كوزۇمدىن ئاققان قانلارنىڭ بىرەر تامچىسى تېمىپ كەتسە، بىر دەريانى ياقۇت رەڭگىگە بويايدۇ.)

ۋەسل ئەييامىدا خۇش تۇت زەررەلەرنى ئەي قۇياش
كىم، بۇ كۇنلەرنى بەغايەت قىسقە ئەيلەر چەرخ دۇن.
(ئەي قۇياش، ۋىسال كۇنلىرىدىكى زەررىلەر غەنىمەت، چۈنكى پەلەك چاقى بۇنداق كۇنلەرنى تولىمۇ قىسقارتىۋېتىدۇ.)

باشىم ئوزرە فورقەتىڭ تاشىنى كورسەڭ، دىگەسەن:
نۇقتە زاھىر ئەيلەمىش گويا نەۋائى ئوزرە «نون»
(بېشىم ئۈستىدىكى پىراقىڭ تېشىنى كورۇپ، ناۋاينىڭ بېشىدىكى چېكىت، يەنى"ن" ھەرپىنىڭ چېكىتى شۇنىڭدىن پەيدا بوپتىكەن دەپ قالىسەن.)





بىنەۋامەن ئايرۇ خەيلى ھەمدەمۇ ھەمرازدىن،
زەئىفلىغ ئول تارىيەڭلىغكىم ئۈزۈلگەي سازدىن.
(ھەمنەپەس ۋەسىرداشلىرىمدىن ئايرىلىپ بىچارە بولۇپ قالدىم،
زەئىپلىكتىن سازنىڭ ئۈزۈلەي دەپ قالغان تارىغا ئوخشىدىم.)

قالدىمۇ ناز ئۈيقۇسىندا تۈنۇ ـ كۈن كافىركوزۇڭ،
يا ئاچىلماس ناتەۋانلار سارى ئەينى نازدىن.
(رەھىمسىز كوزۇڭ كېچە ـ كۈندۈز ناز ئۈيقۇ بىلەنلا ئوتەمدۇ؟
نازدىن چەشمىسى بىچارىلار تەرەپكە ئېچىلاي دىمەيدىغۇ.)

سوز دىمان جانبەخش لەئلىڭكىم ئولوكنى تىرگۈزۈر،
كورسە روھىللا ئانى دەم ئورماغاي ئەئجازدىن.
(جانبەخش لېۋىڭنىڭ ئولۈكنى تىرىلدۈرۈشى سوزسىز، ئەگەر
ئەيساپەيغەمبەر ئۈنى كورسە ئوزى دەم ئالالماي قالىدۇ.)

ھىچ جادىب كويىدىن كوڭلۇم قىلا ئالماس ھەۋا،
ئويلە قۇش يەڭلىغكى، قالمىش بولغاي ئول پەرۋازدىن.
(كوڭلۇم ئۈنىڭ كوچىسىدىن باشقا ياققا پەرۋاز قىلالمايدۇ، گويا ئۇ
ئۇچۇشتىن قالغان قۇشقا ئوخشاپ قالدى.)

ناۋەكئەنداز ئولغالى كافىر كوزۇڭ، ئەي قاشى يا،
كىمسەگە جان قالماغاي فەھم ئەيلەدىم ئەندازدىن.

(ئەي قېشى يا، رەھىمسىز كـوزۈڭ مەرگـەن بولغاچقا، بايقىغىدەك بولسام، ئۆزۈڭنىڭ ئوق ئېتىشىدىن ھېچكىم ساق قالمىغىدەك.)

تا سىرىشكىم قىلدى سىررىم فاش، كوزدىن سالمىشام
ئېھتىراز، ئەي دوستلار، ۋاجىبدۇرۇر غەممازدىن.
(كوز يېشىم سىرىمنى پاش قىلىۋەتتى، ئەي دوستلار
سىرىمنى يايغۇچى بۇ كوزدىن ھەزى بولمىسام بولمىغىدەك.)

چەرخ ئورتانغاي قۇياش ئوتىغە كويگەننى دىسەم،
ئول قۇياش بىدادىيو چەرخى جەفا پەردازدىن.
(ئۇ قۇياشىنىڭ زۇلمىدىن ۋە پەلەكنىڭ جاپاسىدىن كويگەن دەردىمنى ئېيتسام، فەلەك قۇياش ئوتىدا ئورتىنىدۇ.)

قورقۇتۇپ ئەلنى تەمۇغ، لېكىن مېنى قىسمى ئەزەل،
ئەلگە ۋەھم ئەنجامىدىن، ئەمما ماڭا ئاغازدىن.
(دوزاق كىشىلەرنى ۋەھىملىك ئاقىۋەت بىلەن قورقۇتىدۇ، ئەمما مېنى ئوز قىسمىتىم ئالدىنىلا قورقىتىدۇ.)

دەھر ئارا نى كوپكە چۇن تاپقۇڭ بەقانى ئازغە،
ئەي نەۋائى، ئازۇ كوپ سوز دىمە كوپۇ ئازدىن.
(زاماندىن كوپ نەرسىنى تاپقىلى بولىدۇ، بىراق ئولمەس نەرسىنى ئاز تاپىسەن، ئەي ناۋايى، كوپ توغرىلىق ئاز سوزلە، ئازتوغرىلىق كوپ سوزلە.)





گەرچە توكتى قان كوزۇم سەنسىز ھەمان، كوڭلۇم ھەمان،
نى كوڭۇلدىن بىر زەمان چىقتىڭ، نى كوزدىن بىر زەمان.
(سەنسىز ھەمىشە كوزۇم، كوڭلۇم قان توكسىمۇ، يا بىردەم
كوڭۇلدىن چىقمايسەن، يا بىردەم كوزدىن.)

چۈن تەنىمنى ھەجر ئوتى كويدۇردى ئاھ ئۇرسام، نىتاڭ،
دۇد قىلماي نەيلەگەي ئەخگەر ئوزە تۇشكەن سامان.
(ئاھ ئۇرسام پىراق ئوتى تېنىمنى كويدۇردى، ھەيران بولما،
چوغنىڭ ئۇستىگە سامان چۈشسە تۇتۇن چىقماي قالامدۇ.)

ھەجر ئوتىنىڭ دۇدى كوز ئاچماققە قويماس، ئاھكىم،
كوز يۇمۇپ ئاچقۇنچە ھىجران زۇلمىدىن تاپمان ئامان.
(جۇدالىق ئوتىنىڭ تۇتۇنى كوزنى ئاچقۇزمايدۇ، ئاھ، بۇ ھىجران
زۇلمىدىن كوز يۇمۇپ ئاچقىچىلىك ئارام تاپالمايسەن.)

دەھر ئارا ياخشى ـ يامان ئىچرە بەسى قىلدىم نەزەر،
دىلبەرىمدىن ياخشى يوق، ئانداقكى يوق مەندىن يامان.
(دۇنيادا ياخشى ـ يامانلارغا كوپ نەزەر سالدىم،
دىلبىرىمدىن ياخشىسى يوق ئىكەن، مەندىن يامىنى.)

ۋەھشەتىم دەشت ئوزرە زاھىردۇر جۇنۇندىن ئانچەكىم،
ۋەھشىكىم مەجنۇنغە رام ئېردى، ئېرۇرمەندىن رەمان.

(سەۋدايىلىقتىن بۇ دەشت ـ چولدە شۇنداق ياۋايىغا ئايلاندىمكى، مەجنۇندىن قاچمايدىغان ياۋايى هايۋانلار مەندىن ئۈركۈپ قاچـ ىدىغان بولدى.)

ساقىيا، هىجراندىن ئول دەم ئەيلەگىل بىخۇد مېنى
قۇي تولاكىم بادە، ياخود زەهر ئىكەننى تالغامان.
(ئەي ساقى، شۇ تاپتا مېنى هىجران دەردىنى سەزمەس قىلىپ قوي، قەدەهكە مەي قۇيامسەن، زەهەرمۇ، تاللىماي ئىچىۋېرىمەن.)

ئەي نەۋائى، هەر زەمان گەر ۋەسل تاپساڭ ئەيش قىل،
كىم زەمانغە مۇمكىن ئېرمەس هىچكىم بولماق زىمان.
(ئەي ناۋايى، قاچان ۋىسال تاپساڭ، پەيزى قىلىۋە، چۈنكى، زامانغا هىچكىم كېپىللىك قىلالمايدۇ.)





مىھرئەمەس، مەشئەل يارۇتقان قەلئەئى ئەفلاكدىن،
كىم فەلەككە سالدى ئوت رۇخسارى ئاتەشناكدىن.
(ئۇ، قۇياش ئەمەس، بەلكى فەلەك قەلئەسىدە يورىغان مەشئەلكى،
بۇ ئۇنىڭ ئاتەش رۇخسارىدىن پەلەككە قويۇلغان ئوت.)

ئىشقدىن كويدى تەنىمدە ھەر چۇرۇك بولغان سوڭەك،
كىم كورۇپتۇر مۇنداق ئەۋج ئالماق چاقىن خاشاكدىن.
(تېنىمدىكى قۇرۇق سوڭەكلەر ئىشق ئوتىدا كويدى، خەشەككە
تۇتۇشۇپ مۇنداق ئەۋج ئالغان چاقماقنى كىم كورگەن؟)

بەس مۇناسىبدۇر تىكەر ھالەتتە كوكسۇم چاكىنى
ئىپ سۇۋۇرماق كوڭلەكىم جەيبىنى قىلغان چاكدىن.
(كوكسۇمنىڭ يېرىقلىرىنى تىكىدىغان چاغدا ئەڭ ياخشىسى
كوينەكىمنىڭ يىرتىلغان ياقىسىدىن يىپ سۇغۇرۇپ ئېلىش كېرەك.)

سەرگەرانمەن ئىشقدىن، چاپساڭ باشىمنى باغلا بېرك،
كىم چاپاردا رەخش، ئۇزۇلۇپ قالماغاي فىتراكدىن.
(ئىشق دەردىدە كاللام ئېغىرلىشىپ كەتتى، بېشىمنى چاپساڭ،
مەھكەم باغلا، ئېتىڭنى چاپتۇرغاندا غانجۇغاڭ ئۇزۇلۇپ
چۇشۇپ قالمىسۇن.)

گەر غەزەب ۋەقتى قولىغا تۇشتۇمۇ تىغى يالاڭ،
باك ئەمەس، ئالماڭ مېنى ئول قاتىلى بىباكدىن.
(غەزەۋى تۇتۇپ قىلىچنى يالاڭغاچلىغان چاغدا قولىغا چۈشۈپ
قالدىم، كېرەك يوق، ئۇ رەھىمسىز قاتىلدىن قۇتۇلدۇرۇۋالىمەن
دىمەك.)

مەست ئەگەر مەيخانەدە ئولدۇم، مېنى ئەي دوستلار،
مەي بىلە يۇپ، باغلاڭىز بېغىشىم، بېلىمنى تاكدىن.
(ئەي دوستلار، ئەگەر مەن مەس ھالەتتە مەيخانىدا ئولۇپ
قالسام،مەي بىلەن يۇيۇپ، بەل، بېغىشلىرىمنى تەك بىلەن
باغلاڭلار.)

دىمە پاكا پاك كەچ مەندىن نەۋائى، نىگەكىم،
پاكلىكدىن بولماغاي كەچمەك سېنىڭدەك پاكدىن.
(ناۋايى، مەندىن پاك ـ پاكىزە كەچ، دىمە. ياق،
سەندەك پاكدىن كېچىش پاكلىقتىن ئەمەس.)





تۇپراغىمدىن ئەھلى ئىشق ئەتسە تەنۇرى شادمەن،
كىم ئىچىمدە ئىشق ئوتى يانماق بىلەن مۇئتادمەن.
(ئاشىقلار توپامدىن تونۇر قىلىۋالسا، خۇش بولىمەن. چۈنكى
مەن ئىچىمدە ئىشق ئوتىنىڭ كويۇشىگە كونۇپ قالغان.)

ئادەملىگىدىن مىنى شاد ئىستەمەك، ئەي دوستلار
كىم، مەنى مەجنۇن، پەرى ھىجرانىدىن ناشادمەن.
(ئەي دوستلار، مىنى ئادەملىگىدىن خوشال بولىدۇ دىمەڭلار،
مەن بىر پەرىنىڭ پىراقىدىكى غەمكىن مەجنۇنمەن.)

ئىشق ئارا قازدىم بەلا تاغىنى تىرناغىم بىلە،
ئويلە ساغىنماڭكى، شىرىن ئاشقى فەرھادمەن.
(مىنى يەنە شىرىننىڭ ئاشىغى پەرھاتمىكىن دەپ قالماڭلار،
مەن بولسام بالا تېغىنى تىرنىغىم بىلەن قازغان ئاشىقمەن.)

شامى ھەجر ئول كوي ئارا ئەي سەر ـ سەرى ھەجر ئەسمەكىم،
ئويلە تۇفراغىمەنكى، سوبھ ئەنفاسىدىن بەربادمەن.
(ئەي ھىجران شامىلى، ھىجران كېچىسى بۇ كوچىدا ئۇچۇپ
يۈرمە، چۈنكى مەن تاڭنىڭ نەپەسلىرىدىن توزۇپ تۇرغان توپا.)

زۇلمۇ بىدادىڭدىن ئەلگە ئاھۇ ـ ئەفغان سالما كىم،
زۇلم ئەگەرسەن ئەيلەگۈك، مەن قابىلى بىدادمەن.

(جەۋرە - زۇلمۇڭ بىلەن باشقىلارنى زارلاتما، زۇلۇم
قىلساڭ ماڭا قىل، مەن ئۇنى كوتۇرەلمەيمەن.)

گەر بىرىپ قۇللۇققە خەت، بىر ساغەر ئىچتىم دەير ئارا،
قىلماڭىز ئەيىبىمكى، ئالەم فىكرىدىن ئازادمەن.
(مەيخانىدا قۇللۇق تىل خېتى بېرىپ بىر قەدەھ ئىچسەم،
ئەيىپكە بۇيرۇماڭلار. مەن بۇنىڭ بىلەن خەلقى ئالەمنىڭ گەپ -
سوزىدىن ئازات بولىمەن.)

ئەي نەۋائى، ئىشق ئارا گەردۇنغە سۇنماسمەن بويۇن،
لىكىن ئول خۇرشىد ئەگەر تىغ ئۇرسا ھەم مۇنقادمەن.
(ئەي ناۋايى، ئىشق يولىدا تەقدىرگە بويۇن ئەگمەيمەن،
بىراق، ئۇ قۇياش تىغ ئەگلىسە، بويسۇنىمەن.)



ئاشىق ئولدۇم، نىچە جەۋر ئەھلى زەماندىن تارتايىن،
ئولكىم ئاشۇبى زەماندۇر، بارى، ئاندىن تارتايىن.
(ئاشىق بولدۇم، كىشىلەردىن قانچىلىك جەۋرە كورسەم - كورەي،
زامانىنى زىلزىلىگە سالغۇچىدىن تارتقۇلۇق بولسىلا تارتاي.)

يار ئىلە ئەغيار زۇلمى ھەددىن ئوتتى، ۋەھ، نىچە،
ۋەسل ئۇچۇن جەۋرۇ - جەفا ياخشى - ياماندىن تارتايىن.
(يارنىڭ ھەم غەيرىنىڭ زۇلمى چىكىدىن ئاشتى، ئاھ ۋىسال
ئۇچۇن ياخشى ھەم ياماندىن قانچىلىك جەۋرۇ - جاپا
كەلسىمۇ، تارتقۇلۇق.)

ھەجر گىردابىدادۇر كوڭلۇم، كەمەندى ۋەسل بەر
كىم، سالىپ ئانى بۇ بەھرى بىكەراندىن تارتايىن.
(كوڭلۇم جۇدالىق قايىنىمىدا، ۋىسال ئاغامچىسىنى بېرىڭلار.
مەن ئۇنى بۇ پايانسىز دېڭىزدىن تارتىپ چىقىراي.)

سەن تەنەئئۇم گۇلبۇنىدىن ئۇز فەراغەت غۇنچەسى،
مەن بەلا پەيكانى جىسمى ناتەۋاندىن تارتايىن.
(سەن نىمەت گۇلىدىن راھەت غۇنچىسىنى ئۇز، مەن بالا
ئوقلىرىنىڭ جىسمىمغە سالغان دەردىنى تارتاي.)

بارغالى كويىگە ئىگنىمدىن چىقار گويا قانات،
جەۋرىدىن دىسەم ئاياق ئول ئاستاندىن تارتايىن.

(كوچىسىغا بىرىش ئۈچۈن گويا يەلكەم قانات چىقىرىدۇ،
بىراق، جەۋرىنى دىمەم، بوسۇغۇسىغا دەسسىمەي دەيمەن.)

مىھمانىم بولساڭ ئالىمدا ھەۋادىس توھفەسىن،
نىش تەندىن، ئوق كوڭۈلدىن، نالە جاندىن تارتايىن.
(ئالدىمدا مىھمانىم بولساڭ بىشىمغا كەلگەن بالالارنى، يەنى
تىنىمدىن تىكەننى، يۈرەكتىن ئوقنى، جىنىمدىن نالە - زارنى
چىقىراي.)

ئەي نەۋائى، نىچە قىلغايلار ئىتەكدەك پايمال،
مەن داغى ئەمدى ئىتەك ئەھلى زەماندىن تارتايىن.
(ئەي ناۋايى، ئىتەكنى دەسسەگەندەك ئاياق ئاستى قىلىۋىتىد-
ىكەن، مەنمۇ ئەمدى زاماناداشلاردىن پىشمنى تارتاي.)





بەلا دەشتى ئارا مەجنۇن مىڭدەك كورمەمىش دەۋران،
قۇيۇندەك ھەر زامان بىر كورمەگەن ۋادىدا سەرگەردان.
(مەجنۇن بالا دەشتىدە مەن كورگەندەك كۇننى كورگىنى يوق،
ماڭا ئوخشاش قۇيۇندەك پىقىراپ يۇرۇدىغان سەرگەردانىنى
كورمىدى.)

نى ئەبدوھ مەلالىمغە بەلىيەت دەشتىدەك غايەت،
نى سەۋداۋۇ جۇنۇنۇمغە مەلامەت بەھرىدەك پايان.
(قايغۇم ۋە بىمارلىقىم بالا دەشتىدەك چەكسىز، سەۋ-
دايىلىقىمغا، ساراڭلىقىمغا تاپا-تەنە دېڭىزدەك پايانسىز.)

تۇنۇم دەيجۇر، ئۇزۇم رەنجۇر، ئىچىم غەمناكۇ باغرىم چاك،
تىلىم لالو، تەنىم بىھال، ئىشىم ئەفغان، سىرىشكىم قان.
(كېچەم بەكمۇ قاراڭغۇ، ئوزەم كېسەل، ئىچىم غەملىك، باغرىم
چاك، تىلىم گاچا، بەدىنىم ھالسىز، ئىشىم ئاھ-زار، كوز يېشىم قان.)

زەئىفو دەردۇ غەم پىشە نەھىفو مىھنەت ئەندىشە،
زەلىلو بىسەرو سامان، قەتىلى خەنجەرى ھىجران.
(ئاجىزلىق، دەردو غەم، ئورۇغلۇق، جاپا چېكىش، ئەندىشە—
مېنىڭ كەسپىم، ھىچكىمى، ھىچنىمىسى يوق خار-زارمەن،
ھىجران خەنجىرى بىلەن ئولتۇرۇلگەنمەن.)

پىغانىمدىن فەلەك غەمكىن، سىر دىشكىمدىن جەھان رەڭگىن،
نى دەردىم ئۇتىغە تەسكىن، نى ھەجرىم دەردىغە دەرمان.
(پىغانىمدىن پەلەك غەمكىن، كوز يېشىمدىن جاھان قىزىرىپ كەتكەن، دەردىمنىڭ ئوتى پەسىيەي دىمەيدۇ، يا ھىجرانىمنىڭ دەردىگە دەرمان يوق.)

باشىم غەم تاشىدىن پارە، تەنىم ھەجر ئوقىدىن يارە،
كوڭۇل بۇ پارەغە چارە تاپارغە تاپمايىن ئىمكان.
(بېشىم غەم تېشى زەربىدىن پارە، تېنىم ھىجران ئوقىدىن يارا، كوڭلۇم بۇ پارە - پارەلىققا ئىلاج تېپىشقا ئىمكانسىز.)

كوزۇم نەملىق، بويۇم خەملىق، ئىچىم ئەندوھى ماتەملىق،
نى ھەمدەملىق، نى مەھرەملىق تاپىپ بۇ مىھنەتى پىنھان.
(كوزۇم نەملىك، بەستىم ئېگىك، ئىچىم ماتەم قايغۇسىغا تولغان، بۇ يوشۇرۇن دەردىمگە ئۇلپەت، ھەمنەپەس نەدە.)

ماگانى يار،نى ھەمدەم، ماگانى دوستۇئى مەھرەم،
ماگانى چارە، نى مەرھەم، ماگانى سەبرۇ نى سامان.
(يا يار - ھەمدىمىم يوق، يا سىرداش دوستۇم، يا چارەم يوق، يا دورام، يا سەۋرە - تاقىتىم يوق، يا ئارام.)

ھەم ئەھۋالى تەباھىمدىن، ھەم ئاھى سوبھى گاھىمدىن،
ھەم ئوتلۇق دۇدى ئاھىمدىن قارارىب كۇلبەئى ئەھران.
(خاراپ ھالىمدىن، تاڭغىچە چەككەن زارىمدىن، ئوتلۇق ئاھىم تۇتۇنىدىن غەمكىن كەپەمنى قاراڭغۇ باستى.)

فەلەك رەھزەن، زەمان دۇشمەن، بەدەن رەۋزەن ئوزەرەۋزەن،

قالىب جان ھەسرەتىدىن تەن، چىقىپ تەن كىشۋەرىدىن جان.

(پەلەك قاراقچى، زامان دۈشمەن، بەدىنىم ھوتمۇ توشۇك،
جان تەن يۇرتىدىن چىقىپ كېتىپ، تەن جان ھەسرىتىدە
قالدى.)

نەۋائى بولسا مېھنەت كوپ، ئىچەكور جامى ئىشرەت كوپ،
نېچە بولسا سەئۇبەت كوپ، قىلۇر ۋەھدەت مەيى ئاسان.
(ناۋايى، جاپا قانچە كوپ بولسا، خوش قىلىدىغان شاراپنى
شۇنچە كوپ ئىچ، مۇشكۇلۇك قانچە كوپ بولمىسۇن، ئۇنى
تەنھالىق شارابى ئاسان قىلىدۇ.)





سىپېھرى ئايىنەگۇن گەردەممىدىن بولدى قاراڭغۇ،
ئەسەر يوق ئەمدى دەممىدىن قويۇلسا ئاغزىمە كوزگۇ.
(ئەينەكتەك ئاسمان مېنىڭ دىمىمدىن قاراڭغۇلىشىپ كەتكەن ئىكەن، ئەمدى ئاغزىمغا ئەينەك تۇتۇپ بېقىڭلار، تىنىقىمدىن ئەسەر يوق.)

فىراق بەزمىدە ئېرمەس سۇراھى ئاغزىدا قۇل - قۇل،
كى قىلدى قەھقەھە بىرلە غەرىب ھالىمە كۈلكۇ.
(جۇدالىق بەزمىدە مەي قۇيغاندا شىشىنىڭ ئاغزى بۇلدۇقلاۋاتىدۇ دېمەڭلار، بەلكى ئۇ مېنىڭ غەلىتى ھالىمغا قاقاخلاپ كۈلۈۋاتىدۇ.)

سىپېھر بەھرىغە باقساڭ يۈزۈڭ ئەكسىدۇرۇر مىھر،
كورۇنۇر ئىكى قۇياش، چۇن بولۇر قۇياشقە سۇ ئوترۇ.
(ئاسمان دېڭىزىغا باقساڭ، قۇياش يۈزۈڭنىڭ ئەكسىدەك كورۇنۇدۇ، دەرۋەقە، قۇياشنىڭ شوئلىسى سۇغا چۈشسە قۇياش ئىككى كورىنىدىغۇ.)

يۈزۈڭدە قەترەئى خۇي خال نوقتەسىنى ياشۇردى،
ۋە يا چومۇب نەفەس ئاسرار ھايات سۇيىدە ھىندۇ.
(يۈزۈڭدىكى تەر تامچىسى قارا خالىڭنى يوشۇرۇۋالدىمۇ؟
ياكى بىر ھىندى راھەتلىنىش ئۈچۈن ئابىھايات سۇيىگە چومۇلۇۋاتامدۇ؟)

نېتىپ ھەبىب ۋىسالىن تەمەئ قىلاي، مەن شەيدا
كى تەلبە بىئەدەب، تۇندخوي ئېرۇر پىرى ئەسرۇ.

(يار ۋىسالىنى نىمە دەپ تاما قىلاي، مەن بولسام بىئەدەپ شەيدا، ئۇ بولسا بەكمۇ نازۇك مىجەز.)

يارۇق گەر ئولمادى شەمئى مۇرادىڭ، ئەيتمۇ كوپ سوز،
كىشى قەزا بىلە بولماس ئۇرۇشماق، ئەيلەمە يارغۇ.
(مۇرات چىرىغىڭ يورۇمىسا، زارلاپ نىمە قىلىسەن، تەقدىر بىلەن ئۇرۇشقىلى بولمايدىكەن، ئوزەڭگە ئازاب سالما.)

نەۋايى ئىستەر ئىسەڭ يار لەئلى كامىنى، جان بەر،
ئوزۇڭدە، ئەلگە تىرىلمەكلىك ئولمەگۇنچە بولۇرمۇ؟
(ناۋائى، يارنىڭ لىۋىگە ئېرىشەي دىسەڭ، جېنىڭنى بەر، ئوزەڭ دىگىنە، كىشىگە ئولمىگىچە تىرىلمەكلىك نەدە؟)





لەبىڭغە تا يېتىپتۇر بارماغىم ھەيرەتدىن ئېركىنىمۇ،
كى تىشلەرمەن ئانى ھەر لەھزە يالەززەتدىن ئېركىنىمۇ؟
(بارمىغىم لېۋىڭگە تېگىپ كەتتى، بۇ شەيدالىقتىنمىكىن؟
ئۇنى چىشلەپ - شوراپلا كەتتىم، لەززىتى شۇنداق
قىلدۇرغانمىكىن؟)

چاقىلغاچ بەرقى ھوسنۇڭكىم، خەلايىقنىڭ كوزى يارۇر،
مېنىڭ ئورتەنمەكىم ئول شوئلە يا غەيرەتدىن ئېركىنىمۇ؟
(ھوسنۇڭ چاقمىغى چاقسا، خالايىقنىڭ كوزى يورۇيدۇ،
مېنىڭ ئورتۇنۇشۇم ئەشۇ شوئلىدىنمىدۇ ياكى ھەسەتتىنمىدۇ؟)

ساچىڭ رەڭگۇ ئىبىسدىنكىم دىماغىم بولدى ئاشۇفتە،
بۇ سەۋدادىنمۇ ئېركىن، يوقسە ئول نەكھەتدىن ئېركىنىمۇ؟
(چېچىڭنىڭ رەڭگى ۋە پۇرىغىدىن دىمىغىم ھوزۇر تاپتى،
بۇ، سەۋدايىلىقتىنمۇ، يا شۇ خۇشپۇراقتىنمۇ؟)

نەسىمى يەتتىكىم، روھۇمنى قىلدى تازە ئۇ بىلمان،
كى ئانىڭ كويىدىن يا رەۋزەئى جەننەتدىن ئېركىنىمۇ؟
(بىر شامال كېلىپ روھىمنى جانلاندۇرۇۋەتتى، بىلمىدىم، بۇ
شامال ئۇنىڭ كوچىسىدىن كەلدىمۇ، ياكى جەننەت بېغىدىنمۇ؟)

تەنىمدە تاشلار زەربى، ئىچىمدە نىشلەر زەخمى،
جۇنۇن بىدادىدىن يا ئىشق ئارا شىددەتدىن ئېركىنىمۇ؟

(تېنىمدىكى تاش زەربىسى، ئىچىمدىكى نەشتەر زەخمى،
ساراڭلىق دەردىدىن بولغانمىدۇ ياكى ئىشقىنىڭ كۆچلۈكلىگىدىن؟)

تەمۇغ ئوتى بۇ يەڭلىغ تېز ئىكىنمۇ، ئەي كوڭۇل، ياخود
ئاڭا مۇنچە هەرارەت شوئلەئى فۇرقەتدىن ئېركىنمۇ؟
(ئەي كوڭۇل، دوزاق ئوتى ئەسلى شۇنداق ئۇلۇقمۇ؟
ياكى ئۇنىڭغا مۇنچىلىك هارارەت پىراق ئوتىدىن كەلگەنمۇ؟)

بۇ كىم ئالەم ئارا ئىشقىم سوزىدىن ئوزگە سوز يوقتۇر،
ئوتتۇم تەسرىدىن ئېركىنمۇ يا شوهرەتدىن ئېركىنمۇ؟
(جاهاندا مېنىڭ ئىشقىم ئوتىدىن باشقا سوز يوقتۇر،
بۇ ئوتتۇمنىڭ تەسرىدىنمۇ ياكى داڭقىم پۇر بولۇپ كەتكەنلىكتىنمۇ؟)

ئىچىمدە زەئفدۇر، ساقى، قەدەھ بەر، گەرچە بىلمانىكىم
خۇمار ئاسپىدىن، يادەۋر ئارا مىهنەتتىن ئېركىنمۇ؟
(ئەي ساقى، قەدەھ سۇن، مادارىم يوق، بىلمىدىم،
خۇمارنىڭ دەردىدىنمۇ ياكى زامانىنىڭ جاپاسىدىنمۇ؟)

فەنا لافىن ئۇرۇپ، ئۇزىن ئولۇسقە ئەيلەمەك مۇهتاج،
بۇ دەۋا ئىچرە كېزبى مەهز، يا هىممەتدىن ئېركىنمۇ؟
(يوقۇلۇشتىن لاپ ئۇرۇپ، كىشىلەرگە ئوزىنى مۇهتاج قىلماقلىق —
هىممەتتىنمۇ ياكى يالغان پاكلىقتىنمۇ؟)

مەنۇ مۇغ دەيرىكىم، هەرسايىل ئاندا شەھ سارى بارماس،
دىگىل، ئەي شەيخ، هىممەتدىنمۇ يا شەۋكەتدىن ئېركىنمۇ؟

(مەنمۇ مەيخانىدا، بۇ يەردىن ھېچبىر تىلەمچى پادىشانىڭ ئالدىغا بارمايدۇ، ئەي شەيخ، ئېيتقىنا، بۇ ھىممەتتىنمۇ ياكى شەۋكەتتىنمۇ؟)

نەۋائىي كۆڭلى يانىپ ئىشقىدىن كۆيمەكنى بەس قىلدى،
نەدامەتتىن ئىكىن يا ئىرتەكى ئادەتتىن ئېرىكىنمۇ؟

(ناۋايىنىڭ كۆڭلى ئىشق ئوتىدا شۇنچە كۆيدى، ئەمدى كۆيۈشنى توختاتتى. بۇ پۇشايماندىنمۇ ياكى بۇرۇن شۇنداق ئادىتى بارمىدى؟)





قىلماغىل بارغالى شتاب يەنە،
سالما كوڭلۈمگە ئىزتىراب يەنە.
(يەنە كېتىمەن دەپ ئالدىرىما،
كوڭلۈمنى يەنە بىارام قىلما.)

كەلدىڭ، كۈلبەم ئولدى قەسرى بىهشت،
قىلما ئانى چىقىپ خەراب يەنە.
(كەلگەندىڭ، كەپەم خۇددى جەننەت سارىيىغا
ئايلانغان ئىدى، چىقىپ كېتىپ خاراپ ئەيلىمە.)

بىردەم ئاھىم يېلى چۇ ئىلتور ئانى،
سالما رۇخسار ئوزە نىقاب يەنە.
(جامالىڭغا نىقاپ تارتما،
ئاھىم شامىلى ئۇنى بەرىبىر ئۇچۇرۇۋېتىدۇ.)

لەبى لەئلىڭغە ئوخشىماس ياقۇت،
يەنە دۇر تاش لەئلى تاب يەنە.
(ئۇ قىزىل لېۋىڭگە قانداق ئوخشىسۇن،
پاقىراق ياقۇت بەرىبىر تاش.)

ساقىيا تۇت قەدەھكى رەنجى خۇمار،
قىلادۇر جانىمە ئەزاب يەنە.

(ئەي ساقى، قەدەھ تۇتقىن، خۇمار
يەنە جىنىمنى ئازاپلاۋاتىدۇ.)

مەيكەدە باغلىق ئىردى، توكتۇم ئەشك،
ئانچە كىم بولدى فەتھ باب يەنە.
(مەيخانا تاقاغلىق ئىكەن، يىغلاۋەرگەن ئىدىم،
ئىشىك يەنە ئىچىلدى.)

ئىچ نەۋائى، قەدەھكى، تۈزدى نەۋا
بەزم ئارا ئۇد ئىلە رەباب يەنە.
(ناۋايى قەدەھ ئىچ، چۈنكى بەزمدە ئۇد بىلەن
راۋاپ نەغمىگە چۈشتى.)



يارەب، ئول يۈزنى دەمى كۆزۈمگە پىنھان ئەيلەمە،
يا كۆزۈمنى ئاندىن ئۆزگە يۈزگە ھەيران ئەيلەمە.
(ئەي خۇدا، ئەشۇ يۈزنى بىردەممۇ كۆزۈمدىن نېرى قىلما،
كۆزۈمنىمۇ ئۇنىڭدىن باشقا يۈزگە شەيدا قىلما.)

چېھرەسىغە مىزبان ئولسۇن كۆزۈم، ئول چېھرەنى
كۆزلەرىم ئۆيىدىن ئۆزگە كۆزگە مېھمان ئەيلەمە.
(كۆزۈم ئۇنىڭ چېھرىسىگە ساھىپخانە بولسۇن، ئۇ چېھرىنى
كۆزلىرىم ئۆيىدىن باشقا كۆزگە مېھمان قىلما.)

ئاچمايىن زۇلفى، پەرىشان كۆڭلۈمە چەكتۈرمە ئاھ،
يەتمەيىن ئاھىم يېلى، زۇلفىن پەرىشان ئەيلەمە.
(زۇلپىنى ياپمىسۇن، پەرىشان كۆڭلۈمنى ئاھ ئۇرغۇزما، ئاھىم
شامىلى يېتىپ بارماي تۇرۇپ، ئۇنىڭ زۇلپىنى يايدۇرما.)

جانىمە لەئلىدىن ئۆزگە لەئلىدىن بەرمە ھايات،
لەئلىغە جانىمدىن ئۆزگە جاننى قۇربان ئەيلەمە.
(ماڭا ئۇنىڭ ياقۇت لېۋىدىن بولەك يەنە بىر ياقۇت لەۋدىن ھايات
بەرمە،
ئۇنىڭ ياقۇت لېۋىگە مېنىڭ جېنىمدىن باشقا جاننى قۇربان قىلما.)

باشىمە كويىدىن ئۆزگە كوينى قىلما ۋەتەن،
كويىدا باشىمدىن ئۆزگە باشنى غەلتان ئەيلەمە.

(بىشىمغا ئۇنىڭ كوچىسىدىن باشقا پانا جاي بەرمە، ئۇنىڭ
كوچىسىدا مېنىڭكىدىن باشقا باشنى يۇمۇلاتما.)

ئەي كوڭۇل، دەۋر ئەھلىدىن مىڭ يىلچىلىق يول گوشە تۇت،
يا ئالاردىن يەتسە يۈزمىڭ غۇسسە، ئەفغان ئەيلەمە.
(ئەي كوڭۇل، دەۋر ئەھلىدىن مىڭ يىللىق يول نېرى بول،
ياكى ئۇلاردىن يۈزمىڭ ئەلەم كەلسىمۇ زارلانما.)

ئىستەسەڭ، ئەي گۇل، نەۋائىدەك خوشئەلھان بۇلبۇلى،
غۇنچەدەك كوڭلىن مەلامەت خاردىن قان ئەيلەمە.
(ئەي گۇل، ناۋايىدەك خۇشئاۋاز بۇلبۇلنى ئىزلىسەڭ، مالامەت
تىكەننىنى سانچىپ ئۇنىڭ غۇنچىدەك كوڭلىنى قان قىلما.)





ئارەزنىڭ ھەجرىدا زار ئېردىم قۇياش باتقان چاغى،
كىم سەبا پەيكى ماڭا يەتكۈردى بىر گۈل يافراغى.
(كۈن پېتىش بىلەن جامالىڭدىن ئايرىلىپ زارلانغان ئىدىم،
تاڭنىڭ شامال ئەلچىسى ماڭا بىر گۈل ياپرىقىنى يەتكۈزدى.)

تولدى شەۋقىڭ گەۋھەرىدىن بەھرى ئىشق ئىچرە كوڭۇل،
گوييا بولمىش مېنىڭ كوڭلۇم سەدەفنىڭ قورساغى.
(كوڭلۇم ئىشق دېڭىزىدا ئىشتىياقىڭ گوھىرى بىلەن تولۇپ،
خۇددى سەدەفنىڭ قوسىقىغا ئوخشاپ قالدى.)

يەرگە تامغاچ ئەشكى ھەيۋان چەشمەسى بولماق نىتاڭ،
قايسى كوز ئىچرەكى يەر تۇتسا ئاياغىڭ تۇفراغى.
(قايسى كوزگە سېنىڭ ئايىغىڭنىڭ توزىنى كىرىپ كەتسە،
ئۇ كوزدىن ئاققان ياش ئابىھايات بۇلىقى بولسا، ئەجەپ ئەمەس.)

سورتسەم مىژگان كەفى پايىڭغە، كوپ ۋەھم ئەتمە كىم،
قىلمادى ئەفگار گۈل بەرگىنى بۇلبۇل تىرناغى.
(تاپىنىڭغا كىرپىكلىرىمنى سۇرتسەم ۋەھىمىگە چۈشمە، بۇلبۇل
تىرنىقى گۈل بەرگىنى زەخىملەندۇرمەيدىغۇ.)

نېتىپ ئاسراي ئوزنى ھالىمنى ئول ئاي چىققان زامان،
ئاڭلاتۇر يانىمغە ئولتۇرغانغە كوڭلۇم سالماغى.

(ئۇ ئاي چىقىپ كەلسە ئۆز ھالىتىمنى قانداقمۇ ساقلىيالايمەن،
چۈنكى يۈرىكىمنىڭ سىلىشى ئۇنى يېنىمدا ئولتۇرغانلارغا بىلـ-
دۇرۇپ قويىدۇ.)
ياشىم ئەللىك بولدى، يۈز ھەسرەت يېسەمكىم، سود يوق،
ئۆزنى مەيدىن خۇش تۇتاي، چون ئۆتتى ئومرۇم خۇشراغى.
(يېشىم ئەللىككە باردى، يۈز ھەسرەت چەككىنىم بىلەن، پايدىسى يوق،
ئومرۇمنىڭ خوشال مەزگىلى كېتىپتۇ، ئەمدى ئۆزەمـنى مەي
بىلەن خۇش قىلاي.)

ئەي ناۋائى، ۋامىقۇ فەرھادۇ مەجنۇن باردىلار،
بولما غافىل دەمبەدەم قىلغۇڭ ئەزىمەت سەن داغى.
(ئەي ناۋايى، ۋامىق، پەرھات، مەجنۇنلارنىڭ ھەممىسى كەتتى،
ھېچ ۋاقىت بىپەرۋالىق قىلما، ئارقىدىن سەنمۇ يولغا راۋان
بولىسەن.)





قان ئەيلەدىك كوڭۇلنى نىھانى،
كورگىل ئىككى كوزۇمدە نىشانى.
(كوڭلۇمنى تۇيغۇزماي قان قىلدىڭ، قارا،
ئىككى كوزۇمدە ئۇنىڭ نىشانى تۇرۇپتۇ.)

تۇشتى فىغانغە كوڭلۇم ئول ئايدىن،
تاڭ يوق، يېتىشسە كوككە فىغانى.
(ئۇ ئاينىڭ ئىشقىدا كوڭلۇم پەريات كوتەردى،
بۇ پەريات پەلەككە يەتسە، ھەيران قالما.)

ھەجرىڭ تۇنىگە تۇشكەلى كوڭلۇم،
بولمىش كوزگە تىرە جەھانى.
(كوڭلۇم ھىجرانىڭ تۇنىگە كىرىپ قالغانلىقتىن،
پۈتۈن جاھان كوزۇمگە قاپ ـ قاراڭغۇ كورۇندى.)

ھەسرەت گۇلى ھەمۇلدەم ئاچىلغاي،
باغرىمنىڭ تامسا كويىدا قانى.
(ئۇنىڭ كوچىسىغا جىگەر قېنىم تامسا، شۇئان ھەسرەت
گۇلى ئېچىلىدۇ.)

ھەر كىمسەگە نى توھمەت ئېتەيكىم:
"ئىتكەن كوڭۇلنى ئالدى فەلانى"؟

("يۇتتۇرۇپ قويغان كوڭلۇمنى پالانى ئالدى" — دەپ
كورگەنلا ئادەمگە توھمەت قىلايمۇ؟)

ئەيلەردە ئىشقىڭ شەرھىنى تەھرىر،
سىغماس قەلەمۇ تىلگە بەيانى.
(ئىشقىڭنى شەرھىلەشكە تۇغرا كەلسە،
ئۇنىڭ بايانىغا قەلەممۇ، تىلمۇ ئاجىزلىق قىلدۇ.)

خىسرەۋ، نەۋائىيا، سېنى كورسە،
شەھنى دىگەي مۇلكىشەھ سانى.
(ئەي ناۋايى، مۇبادا خىسرەۋ سېنى كورسە،
شاھنى ئىككىنچى پادىشا دىيىشى مۇمكىن.)





سەھەر خاۋەر شەھى چەرخ ئۈزرە كىم خەيلى ھەشەم چەكتى،
شۇئائى خەت بىلە كوھسار ئۈزە ئالتۇن ئەلەم چەكتى.
(شەرق شاھى سەھەردە ئاسمان بويلاپ قوشۇن تارتتى، نۇر سىزىقى بىلەن بېزەلگەن ئالتۇن تۇغىنى تاغ ئۈستىدە جەۋلان قىلدۇردى.)

قەزا فەرراشى چەكتى سۇبھىنىڭ سىمىن سۇپۇرگۇسىن،
مۇزەھھەب پەرلەرىن ئانداقكى تاۋۇسى ھەرەم چەكتى.
(تەقدىر خىزمەتكارى سەھەرنىڭ كۈمۈش سۇپۇرگىسىنى ئىشقا سالغان ئىدى، گويا ھەرەم ئىچىدىكى تاۋۇسلار ئالتۇن قۇيرىقىنى يايغاندەك بولدى.)

كىتابە سونئى كىلكى سورەئى «ۋەششەمس» تەفسىرىن
فەلەك تاقى ھەۋاشىسىدا زەرھەلدىن رەقەم چەكتى.
(ياراتقۇچىنىڭ قەلىمى پەلەك گۈمبىزىنىڭ تۇرۇسلىرىغا "قۇياش" سۈرىسىنىڭ شەرھىنى ئالتۇن قەلەم بىلەن پۈتتى.)

مۇئەززىن كەئبە تاقى ئۈزرە گۇلباڭى سەمەد ئۇردى،
بەرەھمەن دەير ئەيۋانىدا ئاھەڭگى سەنەم چەكتى.
(مەزىن كەبە مۇنارى ئۈستىدە ئەزەن ياڭراتتى، ئاتەشپەرەست روھانىسى بۇت كۈيىنى چالدى.)

ياقا چاك ئەتتى گاھى سۇبھ ئول ماتەمغە ئاشىقكىم
بۇ مۇھلىك شامى ھىجران ئىچرە يۈز خۇنابى غەم چەكتى.

(ئۆلتۈرگۈچى ھىجران تۈنىدە ئاشىقلار غەم زەردابىنى يۇتقاچقا، تاڭ ماتەم قايغۇسىدا ياقىسىنى يىرتىۋەتتى.)

زامانى كۆلدى ئول غافىلغەكىم دەۋران ئىستەم تىغىن
ئاڭا ئۇرماقنى ئاڭلاپ ئۆزگەگە تىغى ستەم چەكتى.
(بىر زامان ئۇ بىپەرۋاغا كۈلۈپ قارىدى، چۈنكى فەلەك زۇلۇم تىغىنى ئۇنىڭغا ئۇرماقچى بولغانلىقىنى سېزىپ، بۇ تىغنى باشقىغا ئۇردى.)

خوشا ئولكىم مۇنىڭدەك چاغ ۋەفاسىز ئومرىنى ئاڭلاپ،
سەبۇھى جامىنى ئەھباب بىرلە دەمبەدەم چەكتى.
(شۇسى ياخشى بولدىكى، مۇنداق پەيتتە دوستلار ئومۇرنىڭ ۋاپاسىزلىقىنى سېزىپ، سەھەر شارابىنى ئارقا ـ ئارقىدىن ئىچىشتى.)

مەئانى ئەھلى گاھى نۇكتە ئۇزرە قىلىۋ قال ئەتتى،
تەغەننى خەيلى نەغمە ئىچرە گاھى زىرۇ ـ بەم چەكتى.
(مۇتەپەككۇرلەر چوڭقۇر ـ نازۇك پىكىرلەردىن گەپ ئاچتى،
سازەندىلەر بولسا بوم ۋە زىل تارلىرىنى چېكىپ نەغمىگە چۈشتى.)

ئەگەر كوڭلىدە بىر گۈل ھەجرىدىن خارى فىراق ئولسە،
بەھانە يىغلىماققە بىر نىچە جامى ئەلەم چەكتى.
(يۈرىگىگە بىر گۈلنىڭ جۇدالىق دەردىنىڭ تىكىنى سانچىلغان ئادەم، يىغلاشقا باھانە تېپىش ئۈچۈن ئەلەم شارابىنى ئىچتى.)

ۋە گەر خۇد ۋەسلى ئىقبالى مۇيەسسەر ئولسە ئول سائەت،
فەرىدۇن تەختى ئۇزرە بەزم تۈزدى، جامى جەم چەكتى.

(ئەگەر ئاشىق ۋىسال پەيتىگە ئېرىشسە، ئۇ چاغدا پەرىدۇن تەختىدە بەزمە قىلىپ، جەمشىت جامىنى ئىچكەندەك بولىدۇ.)

بولۇپ مەتلۇب رۇخسارىغە مەھۇۋجامدىن سەرمەست،
يۈزىن تۇفراقغە قويدى، باشنى ئاللىغە ھەم چەكتى.
(كىشى يار جامالىنى كورگەندە ئۆزىنى يوقىتىپ، مەسلىكتىن ئۇنىڭ ئالدىغا ئېگىلىدۇ ۋە يۈزىنى تۇپراققا قويىدۇ.)

نى دەۋلەتدۇركى، ئانداق باردى بۇ ھالەت ئۆزىدىنكىم
بەقا ئىقلىمىدىن رەختىنى تا مۇلكى ئەدەم چەكتى.
(مۇشۇنداق ھالەتتە كىشى ئۆزىدىن كېتىپ، پۈتۈن ۋەسلى بىلەن ھاياتلىق ئىقلىمىدىن ماماتلىق زېمىنىغا ماڭسا، نىمە دىگەن دۆ-لەت - ھە!)

نەۋائى، شايەد ئول رەھرەۋغە بۇ مەقسەد نەسب ئولغاي،
كىم ئول دەشتى فەنا قەتئ ئەتكەلى يىللار قەدەم چەكتى.
(ناۋايى، يىللار يۇقۇلۇش دەشتىنى بېسىپ ئۆتۈش ئۈچۈن قەدەم قويدى، يولۇچىغا بۇ مەقسەت نېسىپ بولسا، ئەجەپلەنمىگۈلۈك.)





يوقتور ئەندوھى مەلالەت ئوتىغە خەس مەن كەبى،
بىدىلو بىچارەۋۇ بىمارۇ بىكەس مەن كەبى.
(مەندەك قايغۇ - ئەلەم ئوتىدا كويگەن خەس يوق،
مەندەك بىچارە، غەمكىن، ئاغرىقچان مىسكىن يوق.)

ئەيكى مەجنۇن ۋەسفىن ئەتتىڭ ئولمادى، يارئاللىدا،
مەن قىلىپ يۈزجان فىدا، ئول بولماغاي بەس، مەن كەبى.
(ئەي، مەجنۇن سۆپەت بولساڭمۇ كارى بولمىدى، يار ئالدىدا
مەن يۈزجان پىدا قىلسامۇ، ئۇ مەندەك قىلمايدىكەن.)

دىمە پەرۋانە كويەر مەندەككى سوز شەمئ ئوزرەدۈر،
نى ئۆچۈنكىم، ئول داغى غەم شامى كويمەس مەن كەبى.
(پەرۋانە مەندەك كويىدۇ، دىمە، ئۇ چىراق يورىغىدا كويىدۇ،
بىراق مەندەك غەم تۈنى قاراڭغۇسىدا كويمەيدۇ - دە.)

تۈركى ئەنجۈمغە دىدىم: ھوسن ئىچرەسەن، يا ئول فۈزۈن،
دىدىكىم: بولغاي ئاڭا يۈز بەندە چىركەس مەن كەبى.
(قۇياشقا: "گۈزەللىكتە سەن ئارتۇقمۇ، ئۇمۇ؟" دىۋىدىم،
ئۇ: "مەندەك يۈز چىركەس ئۇنىڭ قۇلى" دىدى.)

قاشلارىڭ يايىغا قۇربان قىلغالى يىللار تىلەپ،
تاپماغاي بىربوكوھەن تاقى موقەۋۋەس مەن كەبى.

(يىللار بويى قاشلىردىڭ ياسىغا قۇربان بولۇشنى تەلەپ قىلغان
بۇ قەدىمى پەلەك مىھرابىمۇ ماڭا ئوخشاش ئارماندا.)

ئەيكى، دەھر ئەھلى ۋەفاسى يوق دىبان ئازۇردەسەن،
ئاشنالىغنى ئالاردىن سەن ھەم ئەت بەس، مەن كەبى.
(ئەي كىشى، زامان ئەھلىدە ۋاپا يوق دەپ رەنجىپ يۈرسەن،
ياخشى، سەنمۇ ماڭا ئوخشاش ئۇلار بىلەن بولغان دوسلوقنى
توختات.)

ئەي ناۋائى، ئەيشىنى ھەر كىم يارۇتماق ئىستەسە،
يەر يۈزىندە تۇتماغاي تۇترۇق ئۇچۇن خەس مەن كەبى.
(ئەي ناۋايى، كىمكى شاد كۆنلىردنى يورۇتۇشنى خالىسا، يەر يۈزىدە
مەندەك خەسنى تۇترۇق قىلىش ئۇچۇن كوتىرىپ يۈرمىسۇن.)



چۈن ئايان قىلدى لەبىڭ ئەكسىنى جام، ئەي ساقى،
بادەدىن جان ئىسى كەسب ئەتتى مەشام، ئەي ساقى.
(ئەي ساقى، جام لىۋىڭنى ئەكس ئەتتۈردى،
دىمىغىم مەيدىن جان پۇرىغىنى ئالدى.)

مەستلىقدۇر ماڭا ھەم مەيدىن ھەم ئەكسىڭدىن،
نىلەر ئەيلەر قەدەھى ئايىنە فام، ئەي ساقى.
(مەيدىن ھەم قەدەھكە چۈشكەن شولاڭدىن مەس بولۇپ
قالدىم، بۇ جىلۋىدار ئەينەك نىمىنى كورسەتمەيدۇ؟)

كەيفىيەتدىن ئەمەس، ئەل باشى قويىكىم، قىلادۇر،
ھوسنۈڭە بەزمەم ئەھلىنىڭ ئىشقى سەلام، ئەي ساقى.
(كىشىلەرنىڭ بېشى چۈشۈپ كېتىشى، كەيپلىكتىن ئەمەس،
بۇ، بەزمە ئەھلىنىڭ ھوسنۈڭگە ئاشىقانە سالام قىلىشى.)

گەرچە بىر قان يۇتەدۇربىز لەبىڭە تەلبە قەدەھ،
ساڭا بولسۇن تەرەبى ئەيشى مۇدام، ئەي ساقى.
(بىز - لىۋىڭنىڭ ئىشقىدا تەلۋە بولغانلار قان يۇتىمىز، ئەي ساقى،
بولدى، راھەت - خوشاللىق ساڭىلا بولسۇن.)

قويما ئوي ئەزمىغە كىم ئەمدى بولۇپسەن سەرخۇش،
قىلما بەزم ئەھلىغە ئىشرەتنى ھەرام، ئەي ساقى.

(ئەمدى خۇش كەيىپ بوپسەن، ئۈيگە كىتمەن دەپ، بەزمىدىكىلەرنىڭ پەيزىنى هارام قىلما.)

لەبىڭ ئوپمەككە نى هەدىم، كىزەك ئەتكەن قەندىڭ،
ئاغزىمە يەتسە، بۇ بەسدۇر ماڭا كام، ئەي ساقى.
(لىۋىڭنى سۈيۈشكە نىمە هەددىم بولسۇن، راسلىغان قەن-كىزەكلىرىڭگە ئىغىز تەگسەم، مۇشۇ يېتەر.)

ۋەئدە قىلدىڭ چۇ سەبوهىغە ۋە مەست ئولمىشسەن،
ئۇيۇساڭ نىتى، بىزىڭ بىرلە بۇ شام، ئەي ساقى.
(تاڭ ئاتقىچە ئىچىمىز دەپ ۋەئدە قىلىۋىدىڭ، مەس بولۇپ قاپسەن، بۇ ئاخشام بىز بىلەن بىللە ئۇخلاپ قالساڭ بولمامدۇ؟)

بىلگەلى كوُفردۇرۇر مىللەتىڭ، ئەيلەبتۇرمەن
خانىقەدىن چىقىبان، دەيرى مەقام، ئەي ساقى.
(ئەي ساقى، سىنىڭ دىنسىزلىغىڭنى بىلىپ، خانىقادىن چىقىپ، مەيخانىدىن جاي ئالدىم.)

گەر نەۋائى دىسە "ئىچمانكى قىلىپ تەۋبە"
يىقىبان بوغزىغە قۇي بىر تولاجام، ئەي ساقى.
(ئەي ساقى، ئەگەر ناۋايى "تووۋا قىلدىم، ئىچمەيمەن"—دىسە، بىسىپ تۇرۇپ، لىپمۇ - لىپ بىر جامنى كارنىيغا قۇي!)



روزە بولدىيۇ ماڭا ئىچمەك ـ يىمەك كەم بولمادى،
ئىچمەكىم جۇز قان، يىمەك جۇز غۇسسەۋۇ غەم بولمادى.
(روزا كەلدى. ئەمما يەپ ـ ئىچىشنى توختاتمىدىم، بىراق،
ئىچىشىم قان، يېيىشىم غەم ـ قايغۇدىن باشقا نەرسە ئەمەس.)

ئەلنى سىراب ئەيلەدى ئىشرەت زۇلالى شامى ئەيش،
غەيرى كوز سەيلابىدىن ئىپرىم مىنىڭ نەم بولمادى.
(باشقىلار راھەت شەربىتى، كېچە راھەتكە غەرق بولدى، بىراق،
مىنىڭ كوزۇم سەل ئىچىدە تۇرغاندىن باشقا لېۋىم نەم بولغىنى
يوق.)

ئەل ياكى ئاي كوردىيۇ مەن كورمەدىم قاشىڭ خەمىن،
ئەلگە بەيرەم بولدى، ئەمما ماڭا بەيرەم بولمادى.
(كىشىلەر يېڭى ئاينى كوردى، بىراق مەن ئەگمە قېشىڭنى كورەلمىدىم،
دىمەك، كىشىلەرگە بايرام بولدى، ماڭا بايرام بولمىدى.)

ئالەم ئاشۇبى ئۇچۇن مەيدانغە كىردىڭ سەكرەتىب،
ئول زەمانكىم قالدى كىم رەسۋايى ئالەم بولمادى.
(جاھاننى زىلزىلىگە سېلىش ئۇچۇن مەيدانغا ئات چاپتۇرۇپ
(كىردىڭ، ئەنە شۇ چاغدا رەسۋايى ئالەم بولمىغان كىم قالدى.)

ياكى ئاي ئولغاچ ئەيان يۇلغىل ھىلالى جامكىم
جۇز بۇ ئىش ئەتمەسغە قەددى ئانىڭ خەم بولمادى.

(يېڭى ئاي كۆرۈنسە، ئۇنى يۇلۇپ جام قىلۋال، چۈنكى بۇ
ئىشتىن باشقىغا ئۇنىڭ قەددى پۈكۈلمىدى.)

ھەجر زىندانىدىن ئازاد ئەت مېنىكىم، يوق بۇ كۆن
ھىچ زىندانىكى مەخلەس بىرلە خۇررەم بولمادى.
(مېنى ھىجران زىندانىدىن ئازات قىلۋەت، چۈنكى ئۆزىنىڭ
باشپانا بولۇشى بىلەن خوشال بولمايدىغان بىرمۇ زىندان يوق.)

ئەي نەۋائى، ئەيد ئولۇپ ئەل ئىچتىلەر مەي دەمبەدەم،
بىزگە جۇز خونى جىگەر جامى دەمادەم بولمادى.
(ئەي ناۋائى، ھېيت بولۇپ، كىشىلەر مەي ئىچكىلى تۇردى،
بىراق، ماڭا يەنىلا جىگەر خۇنىنى يۇتۇشتىن باشقا نەرسە يوق.)





ئاچماغاي ئېردىڭ جەمالى ئالەم ئارا كاشكى،
سالماغاي ئېردىڭ بارى ئالەمغە غەۋغا كاشكى.
(كاشكى، ئالەمگە جامال ئاچمىغان بولساڭ، ئالەمگە مۇنچە غەۋغا سالمىغان بولاتتىڭ.)

چۈن جەمالىڭ جىلۋەسى ئالەمغە سالدى رۇستەخىز،
قىلماغاي ئېردى كوزۇم ئانى تاماشا كاشكى.
(جامالىڭ جىلۋىسى ئالەمدە قىيامەت كوتەردى، كاشكى كوزۇم ئۇنى كورمىگەن بولسىچۇ.)

بولماغاي ئېردى كوزۇم ئوتلۇق يۈزۈڭ كورگەن زەمان،
ئىشقىڭ ئوتى شوئلەسى كوڭلۇمدە پەيدا كاشكى.
(كاشكى كوزۇم ئوتلۇق يۈزۈڭنى كورمىگەن بولسا، كوڭلۇمدە ئىشقىڭ ئوتىنىڭ يالقۇنى يانمىغان بولاتتى.)

ئەيلەگەچ ئىشقىڭ بەلاسى زار كوڭلۇمنى ھەزىن،
قىلماغاي ئېردىڭ مېنى مەھزۇنغە پەرۋا كاشكى.
(ئىشقىڭ بالاسى بىچارە كوڭلۇمنى غەمكىن قىلدۇەتتى، كاشكى، مەن غەمكىنگە پەرۋا قىلمىغان بولساڭچۇ.)

تۇشمەگەي ئېردى قىرىب ئامىز لۇتفۇڭ بىلمەيىن،
باتەۋان كوڭلۇمگە ۋەسلىڭدىن تەمەننا كاشكى.

(كاشكى، سېنىڭ ساختا مەرھەمەتىڭنى چۈشەنمەي، ئاغرىق كۆڭلۈمدە ۋەسلىڭ تەمەننىسى پەيدا بولۇپ قالمىغىدى.)

لۇتف ئىلە كۆڭلۈمنى ۋەسلىڭدىن تەمەكار ئەيلەبان،
قىلماغاي ئېردىڭ يانا زۇلم ئاشكارا كاشكى.
(مەرھەمەت كۆرسۈتۈپ، كۆڭلۈمنى ۋەسلىڭگە ئۈمىتۋار قىلىپ قويۇپ، كېيىن زۇلۇم كۆرسەتمىسەڭ بولاتتىغۇ.)

ئەمدىكىم دىۋانەۋۇ رەسۋايى ئالەم بولمىشام،
ۋەسل چۈن مۈمكىن يوق، ئۆلتۈرگەي بۇ سەۋدا كاشكى.
(ئەمدى سارالىدەك رەسۋايى ئالەم بولدۇم، چۈنكى ۋىسالغا مۈمكىنلىك يوق، بۇ سەۋدا ئۆلتۈرسە بولاتتى مېنى.)

ئەي نەۋائى، بىۋەفادۇر يار، بەس، نى فايدە،
نىچە كىم دىسەڭ "ئەگەر" ياخود "مەگەر" يا "كاشكى"
(ئەي ناۋائىي، يار بىۋاپا ئىكەن. بولدى ئەمدى، قانچە "ئەگەر"، "مەگەر" يا "كاشكى" دىگىنىڭ بىلەن پايدىسى يوق.)





نېچە مەن مېھنەت چېكىپ، ئۇل ئاي تەنەئۇم ئەيلەگەي،
ئاشكارا يىغلاسام، پىنھان تەبەسسۇم ئەيلەگەي.
(مەن شۇنچە جاپا چېكىمەن، ئۇ ئاي يۈزلۈك راھەتتە ئوتىدۇ،
مەن ئاشكارا يىغلىسام، ئۇ يوشۇرۇن كۈلىدۇ.)

جەۋرىدىن ئۇل نەۋئ خۇشمەنكىم ئۇلۇم ھالى بولۇپ،
ۋەھم ئېتەرمەنكىم كورۇپ ناگەھ تەرەھھۇم ئەيلەگەي.
(ئۇنىڭ جەۋرىدىن ئۇلەر ھالەتكە كەلگىنىمگە خۇش، بىراق
كېلىپ بۇ ھالەتتىن مېنى قۇتۇلدۇرمىغىدى دەپ ئەنسىرەيمەن).

نۇكتە سورگەچ لەئلى، ئۇلگەنلەر تاپار ئومرى ئەبەد،
ئومردە ئېيسا قاچان مۇنداق تەكەللۇم ئەيلەگەي.
(لېۋى چىرايلىق گەپ ئاچسا ئۇلگەنلەر مەڭگۈلۈك ئومۇر تاپىدۇ،
ئەيسا پەيغەمبەرمۇ ئومرىدە مۇنداق سۆزلىيەلىگەن ئەمەس.)

تىغى زۇلمى تەگمەگىدىن ئەيلەسە ئەل كوڭلى بىم،
تەگمەسۇن غەيرىمغە دەب كوڭلۇم تەۋەھھوم ئەيلەگەي.
(كىشىلەر ئۇنىڭ زۇلۇم تىغىنىڭ ئوزىگە تېگىشىدىن ئەنسىرەيدۇ،
كوڭلۇمدە بولسا باشقىلارغا تەگمىگەدى دەپ ئەنسىرەيمەن.)

دىمە زۇلمۇم كوپ دەب كوڭلوم تەزەللۇم ئەيلەمىش،
كىم، ئەگەر ئارىسە، شايەد كىم تەزەللۇم ئەيلەگەي.

(بەك زۇلۇم قىلىۋەتتى دەپ كوڭلى زارلىنىدىكەن دېمە، بەلكى، بۇنداق زۇلۇمدىن ئايرىلغان ئادەم زارلىنىدۇ.)

ئەي كوڭۇل، بىرلەھزە ھىجران شىددەتىغە ئەرزىمەس
گەر ۋىسال ئىچرە كىشى يۈز يىل تەنەئئۇم ئەيلەگەي.
(ئەي كوڭۇل، ئادەمنىڭ ۋىسال ئىچىدە كورگەن يۈز يىللىق راھىتى بىر دەملىك ھىجران زەربىسىگە تەڭ كېلەلمەيدۇ.)

يار بەزمىغە چۇ يول تاپماس نەۋائى،نى ئاسىغ،
دىلخەراش ئەفغانۇ گەر دىلكەش تەرەننۇم ئەيلەگەي.
(ناۋايى يار بەزمىسىگە ئېرىشەلمىسە، "دىلخەراش"— ئەفغانى ۋە يېقىملىق كۈيدىن نىمە پايدا.)



كوڭۈلنىڭ ھەجر ئارا جاندىن مەلالى،
كى يوق سەنسىز تىرىكلىك ئېھتىمالى.
(كوڭلۈم ھىجران دەردىدە جاندىنمۇ كەچكـۈسى كەلـدى،
چۈنكى سېنىڭسىز ماڭا تىرىكلىك ئېھتىمالى يوق.)

قەددىدىن سەرۋىغە يەتتى خىجالەت،
كى تۈزلۈكتە يوق ئېردى ئېئتىدالى.
(سۈمباتىدىن سەرۋى دەرىخى خىجىل بولۇپ قالدى،
چۈنكى، تۈزلۈكتە ئۇنىڭغا يېتىشەلمەيتتى.)

خەيالى بەس، چۇ يوق ۋەسلىغە ھەددىم،
ۋىسالى بولماسا، بارى خەيالى.
(ئۇنى خىيال قىلساملا يېتەرلىك، چۈنكى ۋەسلىنى تەلەپ
قىلىشقا ھەددىم يوق، ۋىسالى بولمىسىمۇ، خىيالى بارغۇ.)

نىھالىدۇر قەدى توبىدىن ئارتۇق،
ئەگەرچە يوقتۇرۇر توبى نىھالى.
(قەددى ـ قامىتى توبى دەرىخىدىن ئىسىل، تـوبـى
دەرىخى ئۇنىڭغا قانداقمۇ ئوخشىسۇن.)

ياڭى ئاي شامغا مەيل ئەيلەگەندەك
ئۇلانمىش زۇلفىغە مۇشكىن ھىلالى.

(يېڭى ئاي قاراڭغۇغا مايىل بولغاندەك ئۇنىڭ ھىلالدەك
ئەككى قارا قېشى زۇلفىغا ئۇلاندى.)

لەبى جانبەخش سوز ئەيتۇردە قالماس
مەسىھانىڭ دەم ئۇرماققە مەجالى.
(ئۇنىڭ جانبەخش سوزى ئالدىدا ئەيسا پەيغەمبەرنىڭ
دەم سېلىشقا ماجالى بارمۇ؟)

نى غەم، ساقى، ئەگەر خودجامۇ خۇم يوق،
يېتەر مەيخانەنىڭ سىنغان سەفالى.
(ئەي ساقى، ئەگەر جام، كوزا بولمىسا، مەيـ
خانىنىڭ سۇنۇق ساپىلىمۇ بولىۋېرىدۇ.)

مېنى بىھال قىل بىر مەي بىلەكىم،
كوڭۇلنىڭ ئوزگەدۇر ھەر لەھزە ھالى.
(مېنى بىر قەدەھ مەي بىلەن ھالسىزلاندۇر، كوڭلۇم
ھالى ھىلىدىن ـ ھىلىغا بىر قىسما بولۇپ تۇرۇۋاتىدۇ.)

نەۋائى، سەن چۇ ھىجران لايىقى سەن
يېتورمە، ۋەسلى سەۋدايى مەھالى.
(ناۋايى، ساڭا ھىجران دەردى لايىق، ئۇنى يوقىتىپ
قويما، ۋىسال سودايىسى بولۇپ قالساڭ، ئىش تەس.)





ئەي نەۋ بەھارى ئارەزىڭ سۇبھىغە جان پەرۋەرھەۋا،
ئاندىن گۇلۇ بۇلبۇل تاپىب يۇز بەرگ بىرلە مىڭ نەۋا.
(ئەي، جامالىڭ باھارى تاڭ - سەھەرنى جانلاندۇردى، ئۇنىڭدىن گۇل يۇزلەپ بەرگ، بۇلبۇل مىڭلاپ نەۋا تاپتى.)

توبىيۇ شاخى سىدرەدۇر كويۇڭ گىياھى نىگە كىم،
ئۇششاق ئەشكۇ ئاھىدىن ھەردەم تاپارسۇۋۇ ھەۋا.
(سىنىڭ كوچاڭدىكى گىيالار خۇددى توبى① ۋە نىلۇپەر شاخلىرىدەك ياشنىغان، چۈنكى ئۇ ئاشىقلارنىڭ كوز يېشىدىن سۇ ئىچىپ، ئاھىدىن ھاۋا ئالىدۇ.)

---

(1) توبى — جەننەت دەرىخى.

زەھرى فىراقىڭدىن قايو ئاشىققە بولدى تەلخكام،
نۇشى ۋىسالىڭ يەتمەسە، ئىيسا ئاڭا تاپماس دەۋا.
(پىراقىڭ زەھرىدىن قايسى ئاشىق ئازاپلانغان ئىكەن، ئۇنىڭغا ۋىسالىڭ شەربىتى بولمىسا، ئەيسا پەيغەمبەرمۇ داۋا تاپالمايدۇ.)

چۈن قازىيولھاجات سەن، دەئۋايى مىھرىڭ قىلغالى،
دەردو فىراق ئەندۇھىدىن كەلتۇرمىشەم ئىككى گۇۋا.
(سەن ھاجەتلەردىن چىققۇچىسەن، مەن شەپقىتىڭنىڭ دەۋاسى ئۈچۈن دەرت ھەم پىراق قايغۇسىدىن ئىككى گۇۋاچى باشلاپ كەلدىم.)

قىلماي قەبۇل ئىجادىنىڭ ئىمكانى يوق سوگرە يەنە،
مەقبۇلىنى رەد ئەيلەمەك لۇتفۇڭدىن ئولغايمۇ رەۋا.
(قوبۇل قىلماي تۇرۇپ، يارىتىشىنىڭ ئىمكانى يوق ئىدى، ئارقىدىنلا ياقتۇرغىنىڭنى قوغلاش سىنىڭ لۇتپى-مەرھەمىتىڭگە توغرا كېلەمدۇ؟)

زاھىد كوڭۇلنىڭ خىلۋەتىن مەتلۇبى غەيرىدىن ئەرىت،
سەن سەيرقىلساڭ قىل، كىرەك كوڭلۇڭگە بولسا ئىنزىۋا.
(ئەي زاھىد، كوڭۇل بوشلۇغىنى يات تەلەپلەردىن تازىلا، كوڭلۇڭ خىلۋەتنى تارتسا سەير قىلغىن.)

دىسەڭ نەۋائى جان ئارا مەھبۇب بولغاي جىلۋەگەر،
ئەۋۋەل كوڭۇل كوزگوسىدىن مەھۇ ئەيلە نەقشى ماسىۋا.
(ناۋايى، مەھبۇب جېنىڭدا جىلۋىلەنسۇن دىسەڭ، ئالدى بىلەن كوڭلۇڭ ئەينىكىدىن باشقىلارنىڭ سۇرىتىنى تازىلا.)



ئۇلكى ئىشق ئەھلىنى ئولتۇرمەك ئېرۇر ئادەت ئاڭا،
جان كېرەك بولسا كوڭۇل ئەيلەمەگەي رىغبەت ئاڭا.
(ئۇنىڭ ئادىتى ئاشىقلارنى ئولتۈرۈش، جان كېرەك بولسا،
كوڭۇلنى ئۇنىڭغا مايىل قىلمىغۇلۇق.)

ھەجر مۇھلىك ئىكەنىن مۇنداق ئەگەر بىلسەم ئىدى،
تۇتماغاي ئېردىم ئەگەر ئولسەم ئىدى ئولفەت ئاڭا.
(ئەگەر ھىجراننىڭ مۇشۇنداق ھالاكەتكە ئېلىپ بارىدىغانلىغىنى
بىلگەن بولسام، ئولسەممۇ ئۇنى ئۇلپەت تۇتماس ئىدىم.)

ئول پەرى سۇرەتىغە تەلبە كوڭۇل بولدى ئەسىر،
ئىشق ئارا، ۋايكى، يۈزلەندى ئەجەب سۇرەت ئاڭا.
(ئاھ، تەلۋە كوڭلۇم ئۇ پەرىنىڭ سۇرىتىگە ئەسىر بولۇپ،
ئىشق ئارا ئۇنىڭغا ئەجەپ بۇ سۇرەت يۈزلىنىپ قالدى.)

يۈزى كوزنى يارۇتۇر، لىك قۇياش خىرە قىلۇر،
بىلۇر ئولكىم كوزى باركىم مۇڭا يوق نىسبەت ئاڭا.
(يۈزى كوزنى يورۇتىدۇ، بىراق قۇياش خىرەلەشتۈرىدۇ،
كوزى بار كىشى ئۇنىڭ تەڭدىشى يوق ئىكەنلىگىنى بىلىدۇ.)

تاش ئۇرارلەر مەنى مەجنۇنغەكى، قازمىش فەرھاد،
ئىشق ئارا مەنچە قاچان ئېردى ئىكىن شىددەت ئاڭا.

(پەرھات قازغان تاشلار بىلەن مەن مەجنۇننى ئۇرۇشىدۇ، ئىشق ئارا مەن كورگەن زەربىنى پەرھات نەدە كورگەن؟)

ئولدى مەجنۇن كورۇبان دىلبەرىنىو مەن كورمەي،
مەنچە يوق ئېردى ئىكىن ئولگەنىدە ھەسرەت ئاڭا.
(مەجنۇن ئوز سىنىڭ دىلبىرىنى كوروۇپ ئولدى، مەن كورمەي ئولدۇم، شۇڭا ئولۇم ئالدىدىكى ئۇنىڭ ھەسرىتى مېنىڭكىچىلىك ئەمەس.)

دىدە پا بوسىن ئاياغىڭغە مەگەر ئىلتور ئەشك،
يوق ئىسە مۇنچە يۇگۇرمەكتە نىدۇر سۇرئەت ئاڭا.
(كوزۇمنىڭ ئايىغىڭنى سۆيۈشىنى پەقەت توككەن يېشىم يەتكۇزىدۇ، ئۇنداق بولمىغاندا ئۇنىڭغا نىمانچە تېز يۇگۇرىدۇ.)

مەنى سەرگەشتەدە ھىجران ئوقىدىن مىڭ پەيكان،
چەرخى گەردانغە مۇشابىھ كورۇنۇر ھەيئەت ئاڭا.
(مەن بېشى ئايلانغان مەسىنىڭ جىسمىدە مىڭلاپ ھىجران ئوقى بار، بۇ سىياقى بىلەن ئۇ چوگىلەپ تۇرغان پەلەككە ئوخشاپ قالدى.)

دەھرنىڭ گۇلشەنىدىن بويى ۋەفا تۇتمە تەمەئ،
كىم سەبا باستەسى سەپمەدى بۇ نەكھەت ئاڭا.
(دۇنيا بېغىدىن ۋاپا ھىدىنى تاما قىلما، چۈنكى تاڭ پەيزى بۇ ياققا ئۇنداق خۇشپۇراق سەپكىنى يوق.)

ئەي خۇش ئۇل رىندكى مۇغ دەيرىنى قىلدى مەسكەن،
يەتسە ھەم مۇغبەچەلەر ئىشقىدا يۇز ئافەت ئاڭا.
(ئۇ ھاراقكەش مەيخانىدىن ماكان تۇتتى، گەرچە مۇغبەچەلەر ئىشقىدا يۇز ئاپەتكە يولۇقسىمۇ، پەيزى شۇنىڭ.)

ئەي كوڭۈل، قويما نەۋائىنىكى، ھۇشيار ئولغاي،
كوب يىتەردەك ئىسە دەۋران ئىلىدىن مىھنەت ئاڭا.
(ئەي كوڭۈل، زامان ئەھلىدىن ناۋايىغا كوپ جاپا كېلىدىكەن،
شۇڭا ئۇنى ھۇشيار ھالەتتە قويما.)





لەبلەرىڭدىن گەرچە قان يۇتماق دەمادەمدۇر ماڭا،
گەردەمى جامى ۋىسالىڭ يەتسە نى غەمدۇر ماڭا.
(لەۋلىرىڭ ئىشتىياقىدا ھىلىدىن ھىلىغا قان يۇتىمەن،
بىردەملىك ۋىسالىڭ جامىغا ئېرىشسەم مەندە غەم قالاتتىمۇ.)

پەند ئىشىتمەي، كورۇپ ئانى يۈز بەلاغە ئۇچرادىم،
كوزلەرىم چىققسۇنكى، يۈز مۇنچە سەزا كەمدۇر ماڭا.
(نەسىھەت ئاڭلىماي، ئۇنى كورۇپ يۈز بالاغا ئۇچرىدىم، شۇڭا
كوزلىرىم ئېقىپ كەتسۇنكى، ئۇنىداق يۈزلەپ جازامۇ ماڭا ئازلىق
قىلىدۇ.)

قان شەۋقىم شەرھىنى تەقرىر قىلدىم، ۋەھ، نى سۇد،
كىم ئاڭا ئىرسال ئۇچۇن سىمرۇغ مەھرەمدۇر ماڭا.
(ئىشتىياقىم كۆيىقاپىنىڭ شەرھىنى يازدىم، بىراق نىمە پايدا؟
چونكى بۇنى يەتكۈزۈش ئۇچۇن سۇمرۇغ بىلەن سىرداش بولۇش
لازىم ئىكەن.)

ياركىم مۇنداق نىھاندۇر كوزدىنو مەن تەلبەمەن،
كىم دىگەي كىم فىتنە بولغان نەسلى ئادەمدۇر ماڭا.
(يار كوزۇمگە كورۇنمەس، مەن سارالڭ. ماڭا بۇ غەۋغانى
سالغۇچىنى ئادەم پۇشتى دىگەن كىم ئۇ؟)

قارەچىرماپ ياش توكۇپ ئەفغان قىلۇر مەن خامەدەك
ئەتكەلى نالان كوڭۇل بۇ نەۋئ ماتەمدۇر ماڭا.
(قارا باغلاپ، خۇددى قەلەمگە ئوخشاش پەريات چېكىپ ياش توكىمەن، كوڭۇل زارىنى توكۇش ئۇچۇن مۇشۇنداق ماتەمدار بولۇشۇم كېرەك.)

ئوزگە يۈزگە باقما دەپ بىر ـ بىر كوزۇمگە باستى مۇھر،
يارنىڭ ھەر باقىشى بىر نەقش خاتەمدۇر ماڭا.
(باشقا يۈزگە قارىما دەپ كوزلىرىمگە بىر ـ بىرلەپ موھۇر باستى، يەنى يارنىڭ ماڭا ھەر بىر بېقىشى مۇھرىدىن بېسىلغان نەقش.)

دەھر ئارا تۇشكەن ھەۋادىسدىن ئوتى مانىئ ئەمەس،
كوز ياشىمدىن گەرچە كوز تۇشكۇنچە پۇرنەمدۇر ماڭا.
(دۇنيادا يۈز بەرگەن ھادىسىلەر ئالدىدا بۇ ئوت پەسىيىدىغاندەك ئەمەس، ھەتتا ياشلىرىم كوزۇمنى ئېقىتىپ كەتكىدەك ئاقسىمۇ.)

ساقىيا، جامى جەھانىبىن تۇتكى، ئاندىن كەشف ئەتەي
كىم، كوب ئىش بۇ كارگاھ ۋەزئىدە مۇبھەمدۇر ماڭا.
(بۇ دۇنيا نىزامىدا نۇرغۇن ئىش ماڭا تۇتۇق، ئەي ساقى، ماڭا جاھاننەما جامىنى تۇت، مەن بۇ سىرنى ئاچاي.)

دىلبەرى ئاللىندە مەجنۇن نەقدى جان سەرف ئەتمەدى،
ئەي نەۋائى، ئىشق ئەتۋارى موسەللەمدۇر ماڭا.
(مەجنۇن دىلبىرى ئۇچۇن دەرھال جېنىنى پىدا قىلمىدى، ئەي ناۋايى، مەن بولسام مۇھەببەت يوسۇنىغا كەم ـ كۇتىسىز ئەمەل قىلىمەن.)



لەبلىڭ سارى تاكىم نەزەردۇر ماڭا،
ياش ئورنىدا خۇنى جىگەردۇر ماڭا.
(لىۋىڭگە نەزەر سالغان هامان،
كوزۇمدىن ياش ئورنىغا جىگەر خۇنى ئاقىدۇ.)

دىمە: مەندىن ئايرىل، داغى ئومر سۇر،
كى ئول ئومر ئولۇمدىن بەتەردۇر ماڭا.
(مەندىن ئايرىلىپ ياشاۋە، دىمە،
چۇنكى بۇنداق ياشاش مەن ئۇچۇن ئولۇمدىنمۇ يامان.)

توگەنلەر دىرەم شەكلىدۇر زاد ئۇچۇن،
ئەدەم سارى چۇنكىم سەپەردۇر ماڭا.
مەندەك يوقۇلۇش سەپىرىگە چىققۇچى ئۇچۇن
دەرت داغلىرى خەجلەيدىغان كۇمۇش تەڭگە).

قىلۇر ئەيب ئاشىقلىغىم بارچە خەلق،
ئولۇس ئەيبى ۋەهكىم هونەردۇر ماڭا.
(هەممە ئادەم مېنىڭ ئاشىقلىغىمنى ئەيىپلەيدۇ،
ئاھ،كىشلەر ئەيىپ كورگەن نەرسە ماڭا كەسىپ بولۇپ قالدى.)

تەبىبا، يەنە سەبرىدىن دىمە سوز،
كى بۇ شەربەتىڭدىن زەرەردۇر ماڭا.

(ئەي تىۋىپ، ماڭا سەۋر قىل دەپ تەسەللى بەرمە،
ماڭا بۇ شەربىتىڭ زىيان قىلىدۇ.)

دىمە: مەينى تەرك ئەتكى، ساقى يۈزى
كى بۇ كوزگو ئارا جىلۋەگەردۇر ماڭا.
(ماڭا مەي ئىچىشنى تاشلا دىمە، چۈنكى ساقىنىڭ
يۈزى ماڭا شىشىدىن جىلۋە كورسىتىپ تۇرۇۋېتۇ.)

نەۋائى ئول ئاي ھەجرىدە تۈنۈ - كۈن،
قاتىق شامۇ تىرە سەھەردۇر ماڭا.
(ناۋائى كېچە - كۈندۈز ئاشۇ ئاينىڭ پىراقىدا؛
كېچە ئۈنىڭ ئۈچۈن قاتتىق، سەھەر بولسا قاراڭغۇ.)



ۋەھكى، رەسۋامەن يەنە دىۋانەۋو ئاقىل ئارا،
بۇلئەجەب ھالىم بولۇپ ئەفسانە ھەر مەھفىل ئارا.
(ئاھ، مەن يەنە جىندى ھەم ئاقىللار ئارىسىدا رەسۋا بولدۇم،
بۇ غەلىتى ئەھۋالىم ھەممە سورۇندا سوز - چوچەك بولدى.)

مۇزتەر ئىيردىم ھەجردىن، يار ئەتكەن ئىرمىش تەركى مىھر،
مۇشكىلدۇر ئىشقدىن ھەردەم ماڭا مۇشكىل ئارا.
(مەن ھىجرانلىقتا گاڭگىراپ يۈرسەم، يار ئوز ئىشقىدىن ۋاز كىچىپتۇ،
ئىشق دەردىدىن ماڭا مۇشكۇللۇك ئۇستىگە مۇشكۇللۇك چۈشتى.)

ئەقلۇ سەبرۇ ھوش كىتىب، كوڭلۇمدە قالدى داغلار،
كارۋان كوچسە قالۇر ئوتلار يىرى مەنزىل ئارا.
(ئەقلىم، سەۋرىم، ھۇشۇم كىتىپ، كوڭلۇمدە داغ قالدى،
خۇددى كارۋان كوچسە مەنزىلدە ئوتلىرى قالغاندەك.)

ئوقلارىڭ مىژگان كەبى گىريان كوزۇم ئەترافىدا،
راست باردۇر ئول قەموشلىقكىم پۇتەر ساھىل ئارا.
(خۇددى قومۇشلۇق دەريا بويىدىن جاي ئالغىنىدەك،
ئوقلىرىڭ كىرپىككە ئوخشاش ياشقا تولغان كوزۇم ئەتراپىغا
ئورناشتى.)

كىرپىگىڭ تۇشكەن كوڭۇل ئىچرە خەيالىڭ، ئەي پەرى،
گۇييا يۇسۇف نۇزۇل ئەتمىش چەھى بابىل ئارا.

(ئەي پەرى، گويا يۇسۇپ بابىل قۇدۇغىغا چۈشكەندەك،
كىرپىك ئوقۇڭ سانچىلغان كوڭلۈمگە ئوي ـ خىيالىڭ چۈشتى.)

قۇللۇغۇڭ داغىدىن ئولسەم ئىستەمان ئازادلىغ،
كىم بۇ تەمغادۇر نشانى مۇدبىرو موقبىل ئارا.
(قۇللۇق دېغىدىن ئولۇپ كەتسە مەيلى، ئازاتلىق تىلىمەيمەن،
چۈنكى بۇ تامغا ھەم بەختسىزلىك ھەم بەختىيارلىقنىڭ نشانى.)

مەسكەنىڭ ئىستەر نەۋائى، نسيە جەننەت ئەھلى زۇھد،
مۇنچە ئوق بولۇر تەفاۋوت ئالىمۇ جاھىل ئارا.
(ناۋايى سەن تۇرغان جاينى خالايدۇ. زاھىتلار بولسا نېسى،
جەننەتنى،
ئالىم بىلەن جاھىللار ئوتتۇرىسىدىكى پەرق نىمە دېگەن چوڭ ـ ھە!)





ئوتقه سالغىل سەرۋىنى ئول قەددى مەۋزۇن بولماسا،
يەلگە بەرگىل گۈلنى ئول رۇخسارى گۈلگۈن بولماسا.
(سەرۋ دەرىخى ئەگەر تۈز بولمىسا، ئۇنى ئوتقا يېقىۋەت ،گۈل
ئەگەر چىرايلىق، رەڭدار بولمىسا، ئۇنى شامال‌غا ئۇچۇرۇۋەت!)

سەرسەرى ئاھىم ئېسەر غەم شامى ھىجران تاغىغە،
ياخشىدۇر تاك ئاتقۇچە بۇ تاغو هامۇن بولماسا.
(ھىجران ئاخشىمى ئاھىم شاملى غەم تېغىغا ئۇچۇدۇ،
تاك ئاتقىچە بۇ تاغ ـ دالا بولمىسا ياخشى بولاتتى.)

تەلبەلىكدىن، ۋەھكى، ھەردەم دەردىم ئەفزۇندۇر، ئەگەر
ئول پەرى ئىشقىدا ھەردەم دەردىم ئەفزۇن بولماسا.
(تەلۋىلىكتىن دەردىم بارغانسېرى كوپىيىپ كېتىۋاتىدۇ، ئەگەر
ئاشۇ پەرى ئىشقىدا بارغانسېرى دەردىم كوپەيمىسە، بۇنىداق
بولماس ئىدى.)

گەر كوڭۇل، قەتل ئىستەبان سەن ۋەئدە قىلدىڭ تاڭلا دەپ،
ئۇشبۇدەم ئولتۇر بۇ ئىھسان بىرلە مەمنۇن بولماسا.
(ئەتىلىككە ئولتۇرەي دەپ ۋەئدە قىلىۋىدىڭ، ئەگەر كوڭـۇل
بۇ ياخـشىلىقىڭدىن خـۇش بولـمىسا هازىـرلا ئولتۇرۇۋەت.)

خىرقەجىنسىن رەھن ئۇچۇن، ئەي شەيخ، ئالماس پىرىدەير،
بادە بەرھەس تاكى ئوزلۇك جىنسى مەرھۇن بولماسا.

(ئەي شەيخ، مەيخانىچى سوپىلىق پەرىجىسىنى گوروگە ئالمايدۇ،
تاكى شەخسىيەت گوروگە قويۇلمىغىچە، ئۇ شاراپ بەرمەيدۇ.)

ئەي نەۋائى، تانما، گەر دەر ئول پەرى مەجنۇن سىنى،
ئاشىق ئولغايمۇ پەرىغە ئولكى مەجنۇن بولماسا.

(ئەي ناۋايى، ئۇ پەرى سىنى مەجنۇن دىگەن بولسا، بۇنىڭدىن
تانما، چۈنكى مەجنۇن بولمىغان ئادەم پەرىگە ئاشىق بولالمدۇ.)





بەھى رەڭگىدەك ئۆلمىش دەردى ھەجرىڭدىن ماڭا سىما،
دىماغىم ئىچرە ھەر بىر تۇخمى يەڭلىغ دانەئى سەۋدا.
(ھىجرىڭ دەردىدە چىرايىم بەھى رەڭگىگە كىردى، دىمىغىمدا بەھى
ئۇرۇغىدەك سەۋدايىلىق دانىلىرى بار.)

مەزەللەت توفراغى سارىغ يۈزۈمگە باردۇر ئاندا قىكىم،
بەھىدا گەرد ئولتۇرغان مەسەللىك تۈك بولۇر پەيدا.
(سېرىق يۈزۈمگە خار - زارلىق توپىسى قوندى، خۇددى بەھىنىڭ
يۈزىدە چاڭ - توزاڭ باسقان تۈك پەيدا بولغاندەك.)

ئاقارتىپ ئىشق باشىمنى، نىھان بولدى سارىغ چېھرەم،
مامۇغ ئىچرە بەھىنى چىرماغان يەڭلىغ كىشى ئەمدا.
(خۇددى كىشىلەر بەھىنى پاختىغا ئوراپ قويغاندەك، مۇھەببەت
مېنىڭ بېشىمنى ئاقارتىپ سېرىق چىرايىمنى يوشۇردى.)

يۈزۈمدىن تىغى ھەجرىڭ زەخمى ھەر سارى ئېرۇر، نىۋەچە،
بەھىنى تىغ بىلەن چۇن قەتئى قىلماق رەسم ئەمەس ئەسلا.
(نىمىشقىدۇ، ھىجرانىڭ تىغى يۈزۈمگە تىلىم - تىلىم زەخمە سالدى،
بەھىنى تىغ بىلەن كېسىدىغان قائىدە يوق ئىدىغۇ.)

يۈزۈم توفراغدادۇر ھەردەم قۇرۇغان جىسىم رەنجىدىن،
بەھىگە سەرنىگۇنلۇك شاخى زەئفىدىن بولۇر گويا.

(كېسەلدىن جىسمىم قۇرۇغاچقا، يۈزۈم توپا ئۈستىدە، خۇددى شېخى ئاجىز بولغانلىقى ئۈچۈن بەھى پەسكە ساڭگىلىغاندەك.)

بۇ گۇلشەن ئىچرە بىھبود ئەستەگەن دائىم بەھى يەڭلىغ،
كىيىپ پەشمىنە تائەتقە قەدىن خەم ئاسراماق ئەۋلا.
(بۇ گۇلشەن ئىچىدە نىجاتلىق ئىزلىگۈچىلەر ھەمىشە بەھىگە ئوخشاش يۇڭ پەشمەت كىيىپ ئىبادەت ئۈچۈن ئېگىلىپ تۇرغىنى ياخشى.)

نەۋائى گەر قۇياش نارەنجىدىن بەھرەك كورەر، تاڭ يوق،
بەھىكىم، لوتف قىلمىش مەھد ئوليا ئېسمەتۇد دۇنيا.
(ناۋايى، بەھنى قۇياش لىمونىدىن ئەۋزەل كورۇدۇ، چۈنكى بۇنى دۇنيانىڭ ئىپپەتلىكى - مەھدى ئوليا — خانىش تەقدىم قىلدى.)





لەبىڭدىن خەستە جانىم بولدى بىتاب،
ئەمەس بىتاپ، ئاڭا ئېرور شەكەر خواب.
(لېۋىڭدىن تاۋىم ئۆزگىرىپ، جېنىمنى كېسەل باستى،
ياق، كېسەل ئەمەس، بەلكى شېرىن ئۇيقۇ باستى.)

ياشىمدىن ئابرۇيۇم باردى، بىلدىم،
كى رەۋنەقسىز قىلۇر ئالتۇننى سىماب.
(بىلدىمكى، ئالتۇننى سىماپ يالتىراقسىز قىلى-
ۋەتكەندەك، كۆز يېشىم مېنى ئابرۇيسىز قىلىۋەتتى.)

قاشىڭ ھەجرىدا ھەرنەئىلىكى كەسسەم،
كىلۇر پەيۋەستە جانا شەكلى مىھراب.
(ئەگمە قېشىڭ پىراقىدا تاقاياسىماقچى بولسام،
كۆز ئالدىمغا ھەمىشە مىھراپ شەكلى گەۋدىلىنىدۇ.)

قىلىچ باغى بىلىڭ قۇچقان ھەسەددىن،
كۆزۈمگە ئەژدەرىدۇر شەكلى قەللاب.
(بېلىڭنى قۇچقان قىلىچ بېغىنى كۆرگەندە رەشكىم كېلىپ،
كۆزۈمگە قارماق شەكلىدىكى ئەژدەرھا كېلىدۇ.)

كۆزۈم ئاللىدەدۇر لەئلىڭ خەيالى،
ئەمەس كىرپىكلارىم ئاستىدە خۇناب.

(كىرپىكلىرىم ئاستىدىكى قان ئەمەس، بەلكى
ياقۇت لېۋىڭنىڭ كوز ئالدىمغا كەلگەنلىگى.)

پىراق ئىلكى پىغان جان رىشتەسىدىن
چىقارۇر تاردىن ئانداقكى مىزراب.
(زەخمەك تاردىن سادا چىقارغاندەك، پىراق قولى
جان رىشتىسىنى چېكىپ پىغانىمنى ياڭرىتىدۇ.)

فەلەك باشىغە قاپلاب ئىت تېرەسىن،
سەن ئانى جەھلىدىن دەپ كىشۇ- سەنجاب.
(پەلەكنىڭ بېشىغا يابقىنى ئىت تېرىسى، سەن ئۇنى،
نادانلىقتىن، قۇندۇز ياكى سولەيسۇن دەپ قالما.)

ئەجەپ يوق ئادەمىلىغنى ئۇنۇتساڭ،
ئۇزۇڭنى سەن بىر ئىت بەزمىدە ئاسراب.
(ئادەملىگىڭنى ئۇنتۇپ قالساڭ نىمە ھەيران بولغۇلۇق، چۇنكى
سەن ئۇزەڭنى ئىتلار بەزمىسىدە ئاسراپ كەلگەن تۇرساڭ.)

لەۋائى، رەنج كورمە ئاغزىن ئىستەپ،
كىم ئول بىر جەۋھەرىدۇر ئەسرو ناياب.
(ناۋايى، ئۇنىڭ ئاغزىنغا ئېرىشىمەن دەپ ئۇزەڭنى دەرتكە قويما،
ئۇ بىر جەۋھەر بولسىمۇ، سەن ئۇچۇن تېپىلماس نەرسە.)





ئۇن چىكەرمەن ئىشق ئارا بىر نەرگىسى جادۇ كورۇپ،
باغلاغان ئىتدەككى، فەرياد ئەيلەگەي ئاھۇ كورۇپ.
(ئىشق ئارا بىر جادۇ كوزلۇكنى كورۇش بىلەنلا تووۇلىۋېتىمەن،
(خۇددى باغلاقتىكى ئىت كىيىكنى كورگەن ھامان سۇرەن
كوتەرگەندەك.)

ۋەھ، نېتىپ مەششاتەنى ئاللىندا كورگەيمەنكى،يار
ئەكسىدىن غەيرەت قىلۇرمەن ئىلكىدە كوزگۇ كورۇپ.
(ئاھ، نىمىشقىمۇ يارنىڭ ئالدىدا پەدەزچىنى كورەي، ئۇنىڭ
قولىدا ئەينەك كورسەم يارنىڭ ئەكسىدىن رەشك قىلىمەن.)

ئارەزىڭ، خالىڭ خەيال ئەتكەچ يېتىشتى ناۋەكىڭ،
قىلدى ئول قۇش مەيل گويا دانە بىرلە سۇ كورۇپ.
(يۈزۈڭ ھەم خالىڭنىڭ خىيالىغا بېرىلىۋېدىم، كىرپىك ئوقۇڭ
سانچىلدى، بۇ خۇددى قۇش سۇ بىلەن داننى دەپ دامغا
چۈشكەندەك ئىش.)

چەكتى باش خەتتىڭ لەبۇ خالىڭ قاشىدا، ۋەھ، نىتاڭ،
گەرمولايىم بولسا توتى شەككەرۇ ھىندۇ كورۇپ.
(پاھ، لېۋىڭ بىلەن خالىڭنىڭ قېشىدا نازۇك موي ئۇنۇپتۇ،
تۇتى شېكەر بىلەن ھىندىنى كورۇپ مۇلايىم بولۇپ قالسا
ئەجەپلەنمىگۈلۈك.)

لەبلەری خەندان بولۇر كورگەچ كوزۇمدە يىغلاماق،
كوزلەرىم يىغلار لەبى جانبەخشىدە كۇلكۇ كورۇپ.
(كوزۇمدە ياش كورسە ئۇنىڭ لەۋلىرىگە كۇلكە يۇگرەيدۇ، ئۇنىڭ
جانبەخش لىۋىدە كۇلكە كورسە، كوزۇمگە يىغا يامىشىدۇ.)

ناسىھا، نىنەۋۇ مەي جامىنى ئاغزىمدىن ئالاي،
كىم، ئىچەرمەن مەيدە ساقى ئارەزىن ئوترۇ كورۇب.
(ئەي نەسىھەتچى، مەن قانداقمۇ جامدىن ئاغزىمنى ئالاي،
شاراپتا ساقى يۈزى كورۇنۇپ تۇرسا، ئىچىمەن - دە.)

گەر نەۋائى موفرىت ئەفغان ئەتسە، جانا، قىلمە ئەيب،
سەن ھەلاك ئەتكەن كوڭۇل سوگىدە يىغلار ئوكورۇب.
(ئەي يار، ناۋايى قاتتىق پەريات چەكسە، ئەيىپكە بۇيرۇما، ئۇ،
سەن ھالاك قىلغان كوڭلىنىڭ ماتىمىدە ھوكىرەپ يىغلايدۇ - دە.)





نېچە كىم كۆڭلۈمدە بار ئول دىلرەبانىڭ يادى كوب،
يارنىڭ ياد ئەتمەگى ئازراق، ۋەلى بىدادى كوب.
(كۆڭلۈمدە ئۇ دىلرابانى شۇنچە كوپ ياد قىلىمەن،
بىراق ئۇنىڭ مېنى ياد ئېتىشى ئاز، زۇلمى كوپ.)

تاپماغاي نەخلى قەدىڭدەك بىرنىھالى خۇشخىرام،
گەرچە بولغاي باغبانىنىڭ سەرۋ ئىلە شەمشادى كوب.
(گەرچە باغۋەنىنىڭ سەرۋى ۋە شەمشاد دەرەخلىرى كوپ بولسىمۇ،
لېكىن سېنىڭ قامىتىڭدەك كېلىشكەن بىر كوچەت تېپىلمايدۇ.)

تەلبە كۆڭلۈمدىن ئىمان رازىكى، ھەرتۈن كويىدا
ئىتلارىنىڭ ئاغرىتۇر باشىن ئانىڭ فەريادى كوب.
(تەلۋە كۆڭلۈمدىن رازى ئەمەسمەن، چۈنكى ھەر ئاخشىمى
ئۇنىڭ كوچىسىدا پەريات قىلىۋېرىپ، ئىتلىرىنىڭ بېشىنى
ئاغرىتىۋەتتى.)

لەيلىيۇ شىرىنۋەشىمىنىڭ ئىشق دەشتۇ تاغىدا
مەنچە بىر يوق، گەرچە بار مەجنۇن ئىلە فەرھادى كوب.
(ئىشقىنىڭ **تاغ** - باياۋانلىرىدا لەيلى ۋە **شىرىنگە** ئوخشاش
گۈزەللەرنىڭ مەجنۇن، پەرھاتلىرى كوپ بولسىمۇ، لېكىن مېنىڭدىكى
يوق.)
خوبلەر ۋادىسىدا تاپىلماس ئەل كوڭلى قۇشى،
نېۋوچۇنكىم، باردۇرۇر بۇ بىشەنىڭ سەييادى كوب.

(گۈزەللەر ۋادىسىدا كىشىلەرنىڭ كۆڭۈل قۇشى يوق، چۈنكى
بۇ جاڭگالنىڭ ئۇۋچىلىرى كوپ.)

كىرپىگىڭگە قەتل تەئلىمىن ئەجەل بەرمىش، ۋەلىك
ئوزىدىن ئوستادراق ئەتمىش ئانىڭ ئۇستادى كوب.
(كىرپىگىڭگە قاتىللىق تەلىمىنى ئەجەل بەرگەن بولسىمۇ، لېكىن
بۇ ئوستاز شاگىرتىنى ئوزىدىنمۇ بەك ماھىر قىلىۋېتىپتۇ.)

شەيخ ئىلە ئەھلى رىياۋۇ دەيرىپىرى بىرلە رىند
كىم، فەنا ئىچرە كېرەكتۇر پىرنىڭ ئىرشادى كوب.
(شەيخ بىلەن رىياكار سوپى ۋە مەيخانىچى بىلەن ئىچەر-
مەنلەرگە فەنا① بابىدا پىر-ئۇستازنىڭ يېتەكچىلىگى كوپ بولىدۇ.)

ئۆمر قەسرىن نېچە كۈن تۇتقىل غەنىمەتكىم، دەرىغ،
خۇش بىنادۇر پايدار ئېرمەس، ۋەلى بۇنيادى كوب.
(ئۆمۈر سارىيىنى بىر نەچچە كۈن بولسىمۇ غەنىمەت بىل، گەرچە
بۇ چىرايلىق بىنانىڭ ھۇلى قېلىن بولسىمۇ، تۇرغۇن ئەمەس.)

دەۋر ئاياغىدۇر ئىلاجى، كىمكى دەۋران ئەھلىنىڭ
جەۋرىدىن ئازۇردە بولمىش خاتىرى ناشادى كوب.
(كىمكى زامان كىشىلىرىنىڭ جەۋرىدىن ئازار يەپ كوڭلى سۇنسا،
ئۇنىڭ ئىلاجى ئايلىنىپ كەلگەن قەدەھ.)

تارقاڭ، ئەي ئۇششاقكىم، سەيد ئەتتى بىزنى، مۇغبەچە،
دەير ئارا سىز ھەم كىرىڭ كوفر ئەھلىنىڭ ئەۋلادى كوب.

---

① فەنا — بۇ يەردە سوپىلار تەلىماتىدا مەنىۋى كامالەتكە يېتىشنىڭ
يەتتىنچى ئالى دەرىجىسى كوزدە تۇتۇلىدۇ.

(ئەي ئاشىقلار، تارقاقلار. بىرنى مەيچى بالا قىلىتاققا چۈشەردى، يا بولمىسا ھەممىڭلار مەيخانىغا كىرىڭلار، بۇ رەھمىسىزلەرنىڭ ئەۋلادى كوپ ئىكەن.)

تىفلىلەر ئوينار نەۋائى بىرلە مەجنۇن دەپ مەگەر،
تىفل ئىكەندە ئول داغى شەۋقۇم بىلەن ئويناتى كوب.
(كىچىك باللار ناۋايىنى ساراڭ كورۇپ، ئوينۇشىدۇ، ماڭا ئوخشاشلار بىلەن ئويناشقاندىن كىيىن، ئۇمۇ كىچىك بالا ئىكەن ـ دە.)





جەۋر ئوقىن خالى تەنىمغە ئۇرما كوپ،
كوككە بۇ توفراغنى ساۋۇرما كوپ.
(ئاياق-ئاستى بولغان تېنىمگە جەۋر ئوقىنى
ئېتىۋەرمە، بۇ توپىنى كوككە سورۇۋەرمە.)

ئىشقىدىن بەسدۇر ماڭا ئورتەنمەگىم،
ھەجر بەرقى بىرلە ھەم كويدۇرمە كوپ.
(ئىشق ئوتىدا ئورتەنگىنىممۇ يېتەر،
ھىجران چاقمىغى بىلەن كوپ كويدۇرمە.)

يۈزىگە، ئەي كوز، چۇ يوق تابى نەزەر،
بەس، ئانىڭ سارى باقىپ تەلمۈرمە كوپ.
(ئەي كوز، ئۇنىڭ قارىغۇدەك ھالى يوق،
بەس، ئۇنىڭ يۈزىگە قاراپ تەلمۈرۈۋەمە.)

نوشى لەئلىڭدىن ئەگەر جان ئىستەدىم،
بۇ گۇناھ ئۇچۇن مېنى ئولتورمە كوپ.
(شىرىن لېۋىڭدىن جان تاپاي دەيمەن،
بۇگۇناھىم ئۇچۇن مېنى ئولتۈرمىگىن.)

دائىما رەسمى مۇھەببەت بار ئىمىش،
بىزنى ئۇشبۇ جۇرم ئۇچۇن يازغۇرما كوپ.

(قاچانلا بولمسۇن مۇھەببەت ئىزھار قىلىش يوسۇنى
بار ئىكەن، بىزنى بۇ گۇنا ئۇچۇن ئەيپلەۋەرمە.)

ۋەسلىگە چۇن يوق نىهايەت جۇز فىراق،
بەس، ۋەفا ئەھلىن قاشىڭدىن سۇرمە كوپ.
(ۋىسال يولىدا جۇدالىق دەردىدىن باشقا نەرسە
يوقمۇ؟ بەس، ۋاپادارلارنى يېنىڭدىن قوغلاۋەرمە.)

ھېچ كىش ئولماس ئايرو خالىق ئەمرىدىن
ئىلتىجا مەخلۇقىغە كەلتۇرمە كوپ.
(ياراتقۇچىنىڭ ئەمرىدىن تاشقىرى ھېچقانداق
ئىش يوق، يارالغۇچىنى كوپ يىغلىندۇرما.)

ئەي گەداچۇن شەئىيئىللا دىدىك ئوت،
ئەيلەبان ئىبرام باقىپ تۇرما كوپ.
(ئەي گاداي، خۇدا يولىدا سەدىقە سورايسەن،
بولدى. بەك بىزىرىپ تۇرۇۋالما.)

تۇت گەدالىغنى نەۋائى مۇغتەنەم،
شاھلار ئاللىندا باش ئىندۇرمە كوپ.
(ناۋايى، گادايلىقنى غەنىمەت بىل،
پادىشالار ئالدىدا باش ئېگىۋەرمە.)



جان فەرەھ تاپتى لەبىڭ جەۋھەرى بولغاچ ئاڭا قۇت،
ئەللاھ ـ ئەللاھ، نى مۇفەررەھ بولۇرئىرمىش ياقۇت.
(جىنىم لىۋىڭ جەۋھىرىدىن ئوزۇقلىنىپ راھەتلەندى،
يائاللا، ياقۇت دىگەن نىمانچە ھۇزۇر بەخش نەرسە ـ ھە!)

ناله مەنئىن قىلاسەن خاتەمى لەئل ئاغزىمە قوي،
بۇ دىگەن نەقش بىلە قويغىل ئاڭا موھرى سۇكۇت.
(نالەقىلما دىسەڭ، ياقۇت لىۋىڭ ئۈزۈگىنى ئاغزىمغا باس،
بۇ جىملۇىدار ئۈزۈك تامغىسى بىلەن ئاغزىمنى ھىملاۋەت.)

مەيى لەئلىڭ نى ئەجەب بادەكى، كەيفىيەتىدىن
روھى لايەئقەلو ئاندىن خىرەد ئولمىش مەبهۇت.
(لىۋىڭ شەربىتى ئاچايىپ شاراپ ئىكەن، ئۇنىڭ كەيپىدىن
روھ گاللۇاڭلىشىپ، ئەقىل ھەيرانلىقتا قالىدىكەن.)

خەنجەرىڭ تىغىدا يۈز كوردۇمۇ ئەشكىم ياغدى،
يامغۇر ئىرمەس ئەجەب ئولغاندا قۇياش مەنزىلى ھوت.
(خەنجىرىڭنىڭ تىغىدا يۈزكورۇپ، كوزيېشىم ياغدى، توۋا!،
قۇياش ھوت مەنزىلىدە تۇرغاندا يامغۇر ياغمايتتىغۇ.)

ھوسن مولكى ئوزە ئايا، نى پەرى ئىركەنسەن،
كىم، بولۇر سەدقە ساڭا چەرخ ئوزە خەيلى مەلەكوت.

(ئايھاي، ھوسن ئېلىدە سەن شۇنداق بىر پەرى ئىكەنسەنكى،
ئاسماندىكى پەرىشتىلەر ساڭا سەدىقە بولىدىكەن.)

ئۆزلۈكى باقىيۇ زاھىد ئۇرادۇرلافى ۋۇسۇل،
فانى ئولماي كىشى تاپقايمۇ بۇدەئۋاغە سەبۇت.
(زاھىت شەخسىيەتنى باقى بىلىپ، ۋىسالدىن لاپ ئۇرۇدۇ تېخى.
كىشى فانى بولماي تۇرۇپ، ۋىسال دەۋاسى ئىسپات تاپالامدۇ؟)

جان ھەلاك ئولدى نەۋائىغە ۋە تەن زار نەھىف،
ئول ئولوككە ياسامىش ئۇشبۇ سوڭەكدىن تابوت.
(ناۋايىنىڭ جېنى ھالاك بولۇپ، قاخشال تېنى قالدى،
ئۇ ئولۇككە مۇشۇ قاخشال سوڭەكتىن تاۋۇت ياسايدۇ.)





ۋەھكى، لەئلىك قىلدى باغرىم تەھـ بەتەھ قان ئاقىبەت،
قەترە ـ قەترە كوزدىن ئول قان بولدى غەلتان ئاقىبەت.
رئاھ، لىۋىڭ ئىشتىياقى باغرىمنى ئاخىر قاتمۇ ـ قات قان قىلدى،
كوزۇمدىن ئاققان قان تامچىلىرى يۇزۇم بويلاپ دومىلىدى.)

باردىڭۇ ئاغزىمە قويدۇڭ موھر ئەفغان چەكمە دەپ،
بۇ ئىشكىنىڭ موھرى بولدى داغى ھىجران ئاقىبەت.
(پىغان چەكمە دەپ ئاغزىمغا موھۇر باستىڭ ـ دە، كەتتىڭ،
بۇ ھىجران دېغى ئاخىر بۇئىشىككە چاپلانغان پىچەت بولۇپ قالدى.)

فۇرقەتىڭ تىغى بۇزۇغ كوڭلۇمنى بۇزدى ئاھكىم،
سەيلى ئافەت بىرلە يۇيلۇردى بۇ ۋەيران ئاقىبەت.
(ئاھ، پىراقىڭ تىغى ۋەيرانە كوڭلۇمنى يەنە بۇزۇۋەتتى، ئاپەتنىڭ كەلـ
كۈنى بىلەن بۇ ۋەيرانە كوڭۇل ئاقىۋەت پاكـ پاكىز تۇگەيدىغان بولدى.)

كوڭلۇمە قاشىڭ خەيالى بولدى تەنۋىن "نون" ىدەك،
ئۇيلە "نون" غە نۇقتە بولدى داغى پىنھان ئاقىبەت.
(قېشىڭنىڭ خىيالى كوڭلۇمدە"ن" ھەرپى ئۇستىدىكى تەنۋىن①
بولدى، يوشۇرۇن داغ ئاقىۋەت مۇشۇ"ن" ھەرپى ئۇستىدىكى چېكىت
بولدي

① تەنۋىن — ئەرەپ گىراماتىكىسىدا سوزنىڭ ئاخىرىنى "ن"
لەشتۇرۇپ ئوقۇش. "ن" ھەرپى ئۇستىدىكى تەنۋىن ياكى" = "
شەكلىدە كېلىدۇ. بۇ يەردە سوز ئويۇنى بار.

ئۇلمىش ئېردىم غەم تۈنى، لەئلىڭ خەيالى بەردى جان،
زۇلمەت ئىچرە بولدى پەيدا ئابىھەيۋان ئاقىبەت.
(غەم ئاخشىمى ئۆلگەن ئىدىم، ىىراق لېۋىڭنىڭ خىيالى جان
گىرگۈزدى، زۇلمەت غارى ئىچىدە ماڭا ئاخىرى ئابىھايات يولۇقتى.)

ئەي نەۋائى، يار ۋەسلى گەرچە بەس دىشۋار ئىدى،
فانى ئولغاچ بۆيلە دىشۋار ئولدى ئاسان ئاقىبەت.
(ئەي ناۋايى، يارنىڭ ۋىسالىغا ئېرىشىش تەس بولسىمۇ، لېكىن
يوقىلىپ يۇتكەندىن كېيىن بۇ تەس نەرسە ئاسانغا ئايلاندى.)





تەنىمنى قىلسا غەمزەڭ يۈز جەراھەت،
يېتەر ھەر زەخمىدىن جانىمغە راھەت.
(غەمزەڭ تېنىمدە يۈزلەپ جاراھەت پەيدا قىلسا،
ھەربىر زەخمىدىن جېنىمغا راھەت كېلىدۇ.)

ھەلاۋەت تاپمايىن جانىم لەبىڭدىن،
سالۇر زەخمىم ئارا تۈز ئول مەلامەت.
(لېۋىڭدىن جېنىمغا ھالاۋەت يەتمەي تۇرۇپ،
تاپا-تەنىلەر يارامنىڭ ئۈستىگە تۈز سەپتى.)

جەمالىڭ سۇبھى ئاچىب ئېردى يۈزگۈل،
قۇياش سارغاردى كورگەچ ئول مەلاھەت.
(ھۆسنۈڭ تېڭى يۈزلەپ گۈللەرنى ئېچىلدۇرغان ئىدى،
قۇياش بۇگۈزەللىكنى كورۇپ سارغىيىپ كەتتى.)

سۇپۇردۇم كوز بىلەن كويۇڭ فەزاسىن،
كى جانلار جىلۋە گاھىدۇر بۇ ساھەت.
(كوچاڭ مەيدانىنى كوزۇم بىلەن سۇپۇردۇم،
چۈنكى بۇ مەيدان جانىڭ جىلۋىگاھىدۇر.)

بولۇر زاھىر لەبىڭدىن قەتل ئېتەر چاغ،
ئولۇكنى تىرگۈزۈردەك يوز فەساھەت.

(ئولتۇرۇش ۋاقتىدا لېۋىڭدىن ئۆلۈكنى تىرىلدۈرىدىغان
يېقىملىق سۆزلەر تۆكۈلىدىكەن.)

چۇ سەندىن ئايرۇ ئېرمەس يار، نىدۇر،
ئويىن ئىستەب جەھان قىلماق مەساھەت.
(يار سەندىن يىراق ئەمەس، نىمشكە يەنە ئۇنىڭ
ئويىنى ئىزلەپ جاھاننى كېزىدىغانسەن.)

قەبىھ ئەتتى نەۋائى ھەق جاھاننى،
ئىلىدىن تۇتماغىل كوز جۇز قەباھەت.
(ناۋائىي، خۇدا جاھاننى يامان ياراتتى، كىشىلەردىن
يامانلىقتىن باشقىنى كۆزلىمىگۈلۈك.)





يارەب، ئۇل ئاي ھوسنىنىڭ ئىدراكىن ئەلگە مۇبھەم ئەت،
كوز بىلە كوڭلۇمنى ئۇل سىررى خەفىغە مەھرەم ئەت.

(ئەي خۇدا، ئۇ ئاي ھوسنىنىڭ ئىپادىسىنى ئەلدىن يوشۇر، ئۇنىڭ يۇشۇرۇن سىرىغا كوزۇم بىلەن كوڭلۇمنىلا سىرداش قىل.)

كويىيو قەددۇ لەبى يادىن ماڭا قىلغىل فۇزۇن،
جەننەتۇ توبى بىلە كەۋسەر تەمەنناسىن كەم ئەت.

(يارنىڭ كوچىسى، قامىتى ۋە لېۋى توغرۇلۇق خىيالىمنى كوپەيتىپ، مېنىڭ جەننەت، توبى دەرىخى، كەۋسەرگە بولغان تامايىمنى كەمەيتكىن.)

دىدە كورمەك ئىستەسە ئانىڭ يۇزىدىن ئوزگە يۇز،
قىرلار بىرلە بۇئىككى سوقبە جەۋفىن مەھكەم ئەت.

(كوزۇم ئۇنىڭ يۇزىدىن باشقا يۇزنى كورمەكچى بولسا، بۇ ئىككى توشۇكنىڭ بوشلىغىنى قاراموم بىلەن ئېتىۋەت.)

گەر كوڭۇل ۋەسلىدىن ئوزگە ۋەسل سوزىن ئىستەسە،
قىسم ئاڭا ھىجران سىيەھ ھالىدە دايىم ماتەم ئەت.

(ئەگەر كوڭلۇم ئۇنىڭ ۋەسلىدىن باشقا ۋىسال سوزىنى ئاززۇ قىلسا، ئۇنىڭ قىسمىتىنى ھىجران قارىسى بىلەن ماتەم تۇتۇشنى ئۇنىڭ نېسىۋىسى قىل.)

خاتىرى سەۋدايى گەرچە زۇلفىدىن ئوزگە ھەۋەس
قىلسا، ئانى زۇلفىدەك ئاشۇفتە ھالو دەرھەم ئەت.

(سەۋدايى خىيالىم ئۇنىڭ چىچىدىن باشقىسىغا ئىنتىلسە، ئۇنى ئەشۇ چاچتەك پەرىشان، چىگىش ئەھۋالغا سېلىپ قوي.)

روھ ئول قەد جىلۋەسىدىن ئۆزگە قىلسا ئارزۇ،
ھەجر ئوتى ئىچرە ئاڭا دەۋزەخ ئەزابىن ھەردەم ئەت.
(جېنىم ئۇنىڭ قامىتىنىڭ جىلۋىسىدىن باشقىنى ئارزۇ قىلسا، ئۇنىڭغا ھەردايىم ھىجران ئوتى ئىچىدە دوزاق ئازاۋىنى كورسەتكىن.)

كوڭلۇم ئولدى ھەجر ئوتىدىن رىش، ئەي ساقى، ماڭا
بادەئى كافورگۇن دەردىدىن ئالىب مەرھەم ئەت.
(ئەي ساقى، كوڭلۇم ھەجر ئوتىدىن زەخىملەندى،
مېنى ئاپپاق شاراپ ئازاۋى بىلەن داۋالا.)

يوق چۇ ئالەم باغىدا بويى ۋەفا، ئەي پىرى دەيز،
جىلۋەگەر بىرجام ئىلە كوڭلۇمگە ئوزگە ئالەم ئەت.
(ئالەم بېغىدا ۋاپا پۇرىقى يوق ئىكەن، ئەي مەيخانىچى، جىلۋىلىك بىرجام بېرىپ، كوڭلۇم ئۇچۇن باشقا بىر ئالەم پەيدا قىل.)

ئىشق جۇرمىغە نەۋائىنى قاۋارسەن، ئەي پەرى،
قاۋما، جەۋرۇ زۇلم قىل، دىۋانەۋۇ رەسۋا ھەم ئەت.
(ئەي پەرى، ئىشقى گۇناھى ئۇچۇن ناۋايىنى قوغلاۋاتىسەن،
مەيلى جەۋرى-زۇلۇم سال، دىۋانە قىل، رەسۋاقىل، ئەمماقوغلىما.)





مېنىڭ مەجنۇنلۇغۇمغە ئىشقۇ سەۋدا گەر ئېرۇر بائىس،
ۋە لېكىن بۇ ئىككە بىر پەرى پەيكەر ئېرۇر بائىس.
(مېنىڭ مەجنۇنلۇغۇمغە مۇھەببەت، ئىشتىياق سەۋەپچى بولسىمۇ،
لېكىن بۇ ئىككى نەرسىگە بىر پەرى پەيكەر سەۋەپچى.)

دېمە، بائىس نېدۇركىم، تەلپۈنۈرسەن ھەر كېچە تا سۇبھ،
تىكىلگەن كىرپىگىڭدىن جانغا يۈز نەشتەر ئېرۇ بائىس.
(ھەر كېچە تاڭ ئاتقىچە تەلپۈنۈشۈڭگە نېمە سەۋەپچى دېمە،
بۇنىڭغا سېنىڭ كىرپىگىڭدىن جېنىمغا تىكىلگەن نەشتەر
سەۋەپچى.)

كوڭۇلگە ئاتەشىن لەئلىڭ غەمى، نى ئەيب كويسەمكىم،
تۇتاشماققە تەنىم خاشاكى ئول ئەخگەر ئېرۇر بائىس.
(ئاتەش لېۋىڭنىڭ غېمى كوڭلۇمگە چۈشسە، كويسەم، نېمە بوپتۇ؟
خەشەككە ئايلانغان تەنىنىڭ كويۇشى ئۇچۇن چوغ سەۋەپچى
ئەمەسمۇ؟)

ئوقۇڭدىن پەر چىقاردىم، كويۇڭە قىلسام ھەۋا، تاڭ يوق،
كى ئۇچماق مەيلى قىلماققە بۇ بالو پەر ئېرۇر بائىس.
(سانچىلغان ئوقىڭدىن پەر ـ قانات چىقاردىم، كوچاڭغا ئۇچۇپ

بارسام ھەيران قالما، مېنىڭ ئۇچۇشۇمغا ئاشۇ پەر - قاناتـ
لار سەۋەپچى.)

قىراقلىق بىيىمدىن يۈز قاتلاجان بەرگەي ئىدىم لېكىن،
ھەياتىمغە ئۈمىدى لەئلى جانپەرۋەر ئېرۇ بائىس.
(پىراقلىق خەۋپىدىن يۈز قېتىم جان بېرەتتىم، لېكىن ئولمەي
قېلىشىمغا جانبەخش لېۋىڭنىڭ ئۈمىدى سەۋەپچى بولدى.)

چۇ مەنـدىن يۈز ئوگۈردۈك، تاڭ ئەمەس،
باشىڭغە ئېۋرۈلسەم،
بۇ سەرگەدانلىغىمغە گەردىشى ئەختەر ئېرۇر بائىس.
(بېشىڭدىن ئايلانسام، مەندىن يۈز ئۇردىڭ، بۇمۇ ھەيران
قالارلىق ئەمەس، چۈنكى بۇ سەرگەندانلىغىمغا بەخت يۇلتۇزۇمـ
نىڭ گەردىشى سەۋەپچى.)

ئەگەر رەھن ئولـدي تەسبىھـۇ رىدا مەيخـانەدە، ئەي
شەيخ،
ئىچەرگە دەيرى پىرى ئىلكىدىن ساغەر ئېرۇر بائىس.
(ئەي شەيخ، گەرچە مەيخانىدا تەسۋى، پېرىجە گورۇگە
قويۇلغان ئىكەن، بۇنىڭغا مەيخانىچى قولىدىن ئالغان قەدەھ
سەۋەپچى.)

فەنا بەھرىغە چۈمماقدىن غەرەز تالىبقە ۋەسل ئولدى،
كى غەۋۋاس ئولمەكىگە غەرق ئولۇب گەۋھەر ئېرۇر
بائىس.
(تەلەپكار ئۈچۈن يوقۇلۇش دېڭىزىگە شۇڭغۇشتىن مەقسەت —
ۋىسال، دېڭىزچىنىڭ غەرق بولۇپ ئۇلۇشىگە سەۋەپچى—گوھەر.)

نەۋائى چىمەننىڭ زەئىفىغە بائىس بولدى بىدىللىق،
ۋەلى بىدىللىغىن سورساڭ، ئاڭا دىلبەر ئىرۇر بائىس.

(ناۋايى چىمەننىڭ زەئىپلىشىگە، دىلىنىڭ ئۈزۈكلىگى سەۋەپچى،
بىراق، دىلىنىڭ ئۈزۈكلىگىگە دىلبەر سەۋەپچى.)



ئەلبە كوڭلۈم پويەسىغە ئەنبەرىن بەندىلىك ئىلاج،
خەستە جانىم زەئىفىغە لەئىل شەكەر خەندىلىك ئىلاج.
(تەلۋە كوڭلۈمنىڭ قاتراپىدىغان كېسىلىگە ئەنبـەر چېچىڭنىڭ زەنجىرى داۋا. ئاغرىق جېنىمنىڭ زەئىپلىگىگە لېۋىڭنىڭ شىرىن كۈلكىسى داۋا.)

سالىپ ئېردى چاكلار باغرىمغە تىغىڭ هەر تەرەف،
بولدى مىژگان ئوقىدىن هەر سارى پەيۋەندىلىك ئىلاج.
(تىغىڭ هەر تەرەپتىن باغرىمنى تىلىۋەتكەن ئىدى، بىراق كىرپىك ئوقوڭنىڭ سانچىلىپ يەملىشى بىلەن ساقايدى.)

موهلىك ئولدى شەۋق، يا سۇر تىغ، يا قىل جىلۋەكىم،
بۇ ئىكىدىن ئوزگە تاپماس ئارزۇ مەندىلىك ئىلاج.
(ئىشتىياقلىق جېنىمغا تاقالدى، يا تىغىڭنى سانچىغىن، يا جىلۋە قىل، هاجەتمىنىڭگە بۇ ئىككىدىن باشقا ئىلاج يوق.)

هەجر قەتلىدىن مېنى تىركۈزدى لەئلى، ئەي مەسىه،
ئاجىز ئېردىڭ سەن نەفەس ئاسرا، گەر ئورگەندىلىك ئىلاج.
(مېنى هىجران ئولۇمىدىن يارىنىڭ لېۋى قۇتقازدى، ئەي ئەيسا، سەن دەم سېلىپ داۋالاشنى ئۈگەنگەن بولساڭمۇ، دىمىڭنى ئاسرا، بۇ يەردە سەن ئاجىزلىق قىلىسەن.)

يۈزۈ لەئلى ھەجرىدىن بىمار ئۇلۇبىمەن، ئەي ھەكىم،
ئۇمر زايىئ قىلما، قىلماس چۈنكى گۇلقەندىك ئىلاج.
(مەن يۈزى ۋە لىۋىنىڭ پىراقىدا كېسەل بولدۇم، ئەي ھەكىم،
ئۆمۈرنى زايا قىلما، بەرگەن گۇلقېنىڭ ماڭا شىپالىق
بېرەلمەيدۇ.)

دەردى ھەجرىم سەئب ئېرۇر، كەل ئەي ئەجەل باشىمغەكىم،
ۋەسلدىن ئايرۇ ئەمەس مەئلۇم مانەندىك ئىلاج.
(پىراقىم دەردى ئېغىر، ئەي ئەجەل بېشىمغا كەل، ۋىسالدىن
باشقا ساڭا ئوخشاش چارە يوق.)

كوڭلۈك، ئەي بۇلبۇلكى، يۈز پەركەند ئېرۇر، گەر كەلسە گۇل،
بەرگ - بەرگىدىن تاپار پەركەند - پەركەندىك ئىلاج.
(ئەي بۇلبۇل، كوڭلۈك يۈز پارە، ئەگەر گۇل كەلسە بۇ
پارە - پارەلىرىڭ، ئۇنىڭ بەرگى - بەرگىدىن شىپا تاپىدۇ.)

ئول پەرى ھىجرانىدا بولغان نەۋائى، ناسەھى،
ئەيلەي ئالغايمۇ جۇنۇن مەغلۇبىغە پەندىك ئىلاج.
(ئەي نەسەھەتچى، ناۋايىنىڭ ئۇ پەرى ھىجرانىدىن بولغان
مەجنۇنلۇق دەردىگە سېنىڭ نەسىھىتىڭ كار قىلامدۇ.)



مېنى ھەۋاسىدە دىۋانە ئەيلەدى ئول شوخ،
جۇنۇنى ئىشق ئىلە ئەفسانە ئەيلەدى ئول شوخ.
(ئۇ گۈزەل شوخ مېنى ئىشتىياقىدا دىۋانە قىلدى، ئىشقىنىڭ
جۇنۇنلىغىغا سېلىپ، سوز - چوچەككە قالدۇردى.)

پەرى كەبى چىقىبان ھوشۇ ئەقىل غارەت ئېتىب،
نىھان ئولۇپ مېنى دىۋانە ئەيلەدى ئول شوخ.
(ئۇ، پەرى كەبى چىقىپ، ئەقلۇ - ھۇشۇمنى تالان - تاراج
قىلدىيۇ، ئارقىدىنلا يوشۇرۇنۇپ مېنى ئەقىلدىن ئازدۇردى.)

ئوشاتتى شىشەئى جامۇ قەدەھنى بەزم ئىچرە،
ئويۇن تەرىقىنى تېفلانە ئەيلەدى ئول شوخ.
(ئۇ شوخ بەزمىدە شىشە، جام، قەدەھلەرنى سۇندۇرۇپ،
ئويۇن قائىدىسىنى باللارچە بۇزدى.)

قولاق سالىڭكى، خەرابات ئىچرە غەۋغادۇر،
مەگەر ئەزىمەتى مەيخانە ئەيلەدى ئول شوخ.
(قۇلاق سېلىڭلار، مەيخانىدا غەۋغا كوتىرىلدى، تايىنلىق
ئۇ يەرگە ئاشۇ شوخ باردى.)

قەدەھقە خىرقەم ئېتىب رەھن، ۋەھكى، سۇبھەمنى،
قىمار ئەيلەگەلى دانە ئەيلەدى ئول شوخ.

(ئۇ شوخ پىرىجەمنى قەدەھ ئۇچۇن گوروگە قويدۇرۇپ، تەسۋىيىمنى قىمارنىڭ ئۇرۇقچىلىرىغا ئايلاندۇرۇپ قويدى.)

چۇ ئالدى ئۇيناغالى نەقدى ھوشۇ - سەبرىمنى،
يانا تاپىلمادىلەر تانە ئەيلەدى ئول شوخ.
(ئۇيۇندا ئەقىل بىلەن سەۋرىمنى ئۇتۇۋېلىپ، ئۇزى يوقۇلۇپ كەتتى، ئۇنى نىمە قىلغاندۇ؟)

قىلىب نەۋائى ئاۋارەنى جەلاي ۋەتەن،
بىلاد دەردغە ھەمخانە ئەيلەدى ئول شوخ.
(ئۇ شوخ ئاۋارە ناۋاينى يۇرتىدىن بەزدۇرۇپ، دەردۇ - بالا مەملىكىتىگە ئاپىرىپ، ئورۇنلاشتۇرۇپ قويدى.)





ئۆزىن شەككەر دىسە لەئلىڭغە مانەند،
قىلاي تىشلەپ ئانى پەركەند - پەركەند.
(شىكەر ئۆزىنى لىۋىڭگە ئوخشاش شىرىنمەن دىسە،
ئۇنى چىشلەپ پارچە - پارچە قىلىۋىتەي.)

لەبىڭ ئۆپمەككە هەددىم يوق، بولۇبمەن
تەخەييۇل بىرلە ئۆپمەكلىككە خۇرسەند.
(لىۋىڭنى سۆيۈشكە هەددىم يوق، پەقەت خىيالەن
سۆيۈش بىلەنلا خوشالمەن.)

مىنى چۇن ئول پەرىۋەش تەلبەرەتتى؛
نى سۇد، ئەي ناسىه، ئەمدى تەلبەگە پەند.
(مىنى ئۇ پەرىۋەش ساراڭ قىلىپ قويدى،
ئەي نەسىهەتچى، ئەمدى ساراڭغا نەسىهەتنىڭ نىمە پايدىسى؟)

مەگەر تەڭرىگە ئادەم خىلقەتىدىن
مۇراد ئولدى سىنىڭدەك تۇرفە فەرزەند.
(خۇدانىڭ ئادەملەرنى يارىتىشتىكى مەقسىدىمۇ پەقەت
ساڭا ئوخشاش ئاجايىپ پەرزەنتنى يارىتىش ئىكەن.)

لەبىڭنىڭ شەككەرى ئەيلەپ تەبەسسۇم،
گۈلى خەندانغە كورگۈزدى شەكەر خەند.

(لېۋىڭنىڭ شېكىرى تەبەسسۇم قىلىپ، كۈلگۈنچەك گۈلنىڭ
كۈلكىسىگە شىرىنلىك بەخش ئەتتى.)

جەھان رەئناسىغە بەرمە كۆڭۈلكىم،
ئاڭا ئالدۇرمامىش كۆڭلىن خىرەدمەند.
(جاھان رەئناسىغا كۆڭلۈڭنى بەرمە، ئەقىللىق كىشىلەر
ئۇنىڭغا كۆڭلىنى ئالدۇرمايدۇ.)

نەۋائى نەيلەبان سەندىن ئۈزۈلغاي،
چۇ تاپتىڭ رىشتەئى جانىغە پەيۋەند.
(ناۋايى سەندىن قانداقمۇ ئاجرىسۇن، چۈنكى سەن
ئۇنىڭ جېنىنىڭ رىشتىسىگە ئۇلۇنۇپ قالدىڭ.)





ئەي، جەماللىڭ قاشىدا لال خىرەد،
ئىشقىڭ ئاشۇبىغە پامال خىرەد.
(ئەي، جامالىڭ ئالدىدا ئەقىل لال، ۋە ئىشقىڭ توپىلاڭى
ئالدىدا ئاياق - ئاستى.)

ئاندا كىم سەن قىلىبان جىلۋەئى ھوسن،
ھۇش ئولۇپ زايىلۇ بەدھال خىرەد.
(سەن ئۇندا ھوسنۇڭنى جىلۋىلەندۈرگەندە،
ھۇش يوقۇلۇپ، ئەقىل ئوسال ئەھۋالغا چۈشۈپ قالدى.)

ئىشق مەسخ ئەيلەدى، گەرچە بار ئىدى،
ئىلىم ئىشكالىغە ھەللال خىرەد.
(ئەقىل بار ئىدى ۋە ئىلىمنىڭ مۇشكۇل مەسىلىلىرىنى يەشكۈ-
چى ئىدى، بىراق مۇھەببەت ئۇنى ئاينىتىپ قويدى.)

چىقمادى تۈز يولىدىن ئىشق ئەھلى،
نىچەكىم ئەيلەدى ئىزلال خىرەد.
(ئەقىل ھەر قانچە ئاداشتۇرسىمۇ، لېكىن
ئاشىق ئوزىنىڭ تۈز يولىدىن چىقمىدى.)

ئەقىلغە ئىشق دەلىل ئولماسا، كور،
نى قالۇر، چۈنكى كىتەر دال، خىرەد.

(ئەقىلگە مۇھەببەت يول كورسەتكەچكە ئۇ خىرەد (ئەقىل) دۇر. قاراڭلار، ئەگەر دال ( "د" ھەرپى) بولمىسا ئۇ خىرە بولۇپ قالمامدۇ؟)

ئىچ مەي ئىشقو نەۋائى مەست ئول،
كەلتۈررۇر بولسا كوپ ئىشكال خىرەد.
(ئەي ناۋايى، ئەگەر ئەقىل ساڭا مۇشەققەت كەلتۈرسە، ئىشق شارابىنى ئىچىپ مەس بول.)



زەئىفلىغ جىسمىم قاچان نازىك بېلىڭغە چىرمانۇر،
زۇلفۇڭ ئىككى تارى گويا بىر بىرىگە تولغانۇر.
(ئىككى ئورۇم چېچىڭ بىر - بىرىگە تولغاشقاندەك، مېنىڭ
زەئىپ جىسمىم سېنىڭ نازۇك بېلىڭگە قاچان چىرمىشار.)

قامەتىڭغە سەرۋ تەقلىد ئەيلەبان تاپتى شىكەست،
بۇ سەزادۇر گەر گىياھ سەرۋى سەھىغە ئوتكەنۇر.
(سەرۋى دەرىخى قامىتىڭگە ئوزىنى ئوخشىتىمەن دەپ
سونۇپ كەتتى، باشقا گىيامۇ سەرۋىنى دۇرايدىغان بولسا
شۇنداق جازاغا ئۇچرايدۇ.)

زۇلفۇڭە ھەمسەرلىك ئەتمەك ئوزدە تاپماس نېچەكىم،
سۇنبۇلى مۇشكىن قۇيۇندەك ئوز - ئوزىگە ئايلانۇر.
(قارا سۇمبۇل ئوزىنى چاغلىماي زۇلفۇڭ بىلەن تەڭلەشمەك
بولىۋىدى، قۇيۇندەك ئوز - ئوزىگە چىرمىشىپ قالدى.)

ۋاقىف ئېركىن ئىشق ئوتىنىڭ سوزىدىن ھوسن ئەھلىكىم،
شەمئ ئەگەر پەرۋانەنى ئورتەر، ئوزى ھەم ئورتەنۇر.
(گۇزەللەر ئىشق ئوتىنىڭ كويدۇرۇشىدىن خەۋەردار بولسا كې-
رەك، چۈنكى شام پەرۋانىنى ئورتەپ، ئوزىمۇ ئورتۈنۈپ
تۈگەيدۇ.)

ئوينىماق بىرلە سالۇر دەۋرانغە رەخشى قوزغالان،
هەر قاچانكىم بەزمىدىن ئول شوخ سەرخۇش ئاتلانۇر.
(ئۇ شوخ قاچانكى بەزمىدىن شىركەيىپ ئاتلانسا، ئۇنىڭ تاماشا ئۇچۇن ئات چاپتۇرۇشى ئالەمدە توپىلاڭ پەيدا قىلىدۇ.)

بۇ چەمەندە تارتىبان بۇلبۇل تاڭ ئاتقۇنچە فىغان،
ئىشق دەرسىن گۇيىيا گۇل دەفتەرىدىن ئورگەنۇر.
(بۇ چىمەندە بۇلبۇلنىڭ تاڭ ئاتقىچە پىغان چەككەنلىكى، گويا گۇل دەپتىرىدىن ئىشق دەرسىنى ئوقۇۋاتقانلىقى.)

دىمە سارغاردى نەۋائىنىڭ يۈزى ئىشق ئىچرە كىم،
بويلە ئالتۇننى قىلۇرغە پايمالىڭ قازغانۇر.
(ناۋايىنىڭ يۈزى ئىشق دەردىدە سارغىيىپ كېتىپتۇ دەپ قالما، سەن ئالتۇننى شۇنداق پايمال قىلىپ، هاسىل قىلىسەن.)





ئۆلكى سالغاي شۇئلە ئەئزاسىغە ئوتلۇغ ئاھلار،
قايدا بىلگەي كويمەگىنى زەربەفت كېيگەن شاھلار.
(ئۇ ئوتلۇق ئاھلىرى بىلەن ئەزاسىغا يالقۇن سالىدۇ، زەرباپ
كىيگەن پادىشالار ئۇنىڭ كويۇۋاتقىنىنى نەدىن بىلسۇن.)

باغرىدىن قان تامغۇچى ئۇششاق زەخمىن بىلمەگەي،
تىغىدىن قان تامغۇچى بىرەھمى ئالىجاھلار.
(تىغىدىن قان تامىدىغان بىرەھىم ھوكۇمرانلار باغرىدىن قان
تامىدىغان ئاشىقلارنىڭ دەردىنى بىلمەيدۇ.)

شىددەتىم فەرھاد قىلغاي فەھم، يوق پەرۋىزكىم،
دەردىنى خاكىلار ئاڭلار، يوق فەلەك دەرگاھلار.
(چەككەن ئازاۋىمنى پەرۋىز ئەمەس، پەرھات چۈشىنىدۇ، دادىمنى
پەلەك دەرگاھى ئەمەس، توپىدا قالغانلار ئاڭلايدۇ.)

جانۇ كوڭلۇم كىردىلەر غەم دەشتىغە گۇم بولغالى،
مەن ھەم ئەتتىم ئەزم چۇن ئەتتىلەر ھەمراھلار.
(جېنىم ھەم كوڭلۇم يوق بولۇش ئۇچۇن غەم دەشتىگە كىردى،
چۈنكى ھەمراھلىرىم كېتىۋاتىدۇ، شۇڭا مەنمۇ ماڭاي.)

بولسەلەر ئاگەھكى بىر غەمكىنىنى ھىجران ئۆلتۈرۈر،
فىكر ئېتەر ھالىغە ھىجران دەردىدىن ئاگاھلار.

(هۇشيار غەمكىننى ھىجران ئۇلتۇرۇدۇ، چۈنكى
هۇشيار ئادەم ھىجران دەردىنى ھىس قىلىدۇ.)

ۋەھ، نى بىلگەي ھەجر زەنجىرىدە دىلخاھىم نىدۇر،
ھەلقە ئۇرغان بەزم ئەيشى دەۋرىدە دىلخاھلار.
(شاتلىق بەزمىسىدە چورىدەپ ئولتۇرغان ئوكلۇق كىشىلەر
كوڭلۇم ھىجران زەنجىرىدە نىمىنى ئارزۇ قىلىدىغانلىغىنى
چۈشىنەلەمدۇ.)

ئەي نەۋائى، شاھلارغە چۈن گەدالار فىكرى يوق،
ئەيتكىل ھەم تەڭرى دەرگاھىدا "شەيئىللاھ" لار.
(ئەي ناۋايى، پادىشالار گادايلارنىڭ غېمىنى يىمەيدۇ، سوراي-
دىغىنىڭنى خۇدانىڭ دەرگاھىدا سورا.)





ئون سەكىز مىڭ ئالەم ئاشۇبى ئەگەر باشىندەدۇر،
نى ئەجەب، چۈن سەرۋنازىم ئون سەكىز ياشىندەدۇر.
(ئەگەر ئۇنىڭ بېشىدا ئون سەككىزمىڭ ئالەم غەۋغا كوتـەرسە،
ئەجەپلەنمەڭ، چۈنكى بۇ گۈزىلىم ئون سەككىز ياشتا.)

دىسە بولغايكىم، يەنە ھەم ئون سەكىز يىل ھوسنى بار،
ئون سەكىز ياشىندە مۈنچە فىتنەكىم باشىندەدۇر.
(ئون سەككىز يېشىدا بېشىدا مۈنچىلىك غەۋغا كوتىرىلگەن ئىكەن،
يەنە ئون سەككىز يىللىق ھوسنى بولسا، نىمە بولار؟)

ئون سەككىز يىل دىمە يۈزسەكسەن يىل ئولسە، ئول دۇرۇر
ھوسن شاھى، ئول بالالاركىم كوزۇ ـ قاشىندەدۇر.
(ئون سەككىز يىل دىمە، يۈزسەكسەن يىل بولسىمۇ، ئاشۇ بالا ـ قازا
كـوز قېشى بار ئىكەن، ئۇ يەنىلا گۈزەللىك شاھى بولىدۇ.)

ھەيرەت ئېتمان ھوسنى نەقشىدەكى ھەر ھەيرەتكى بار
بارچەسى ئېزىد تەئالا سۇنئى نەققاشىندەدۇر.
(ئۇنىڭ ئاجايىپ گۈزەل سۈرىتىگە ھەيران قالمايمەن، چـۈنـكى
بۇنىڭ ھەممىسى خـۇدايىتائالانىڭ رەسساملىق سەنئىتى.)

تەن ئاڭا سىمۇ ئىچىندە تاش مۈزمەر كوڭلىدىن،
ئەقلغەيۇز ھەيرەت ئول ئاينىڭ ئىچۇ ـ تاشىندەدۇر.

(ئۇنىڭ كومۇش بەدىنى ئىچىدە تاش كۆڭلى يوشۇرۇنغان، بۇ ئاينىڭ ئىچى - تېشى ئەقىلنى گاڭگىرىتىپ قويىدۇ.)

مەي كېتور، ئەي مۇغكى، يۈز ھەيرەت ئارا قالمىش مەسەھ،
بولئەجەبلەركىم، بۇ ئېسكى دەير خەففاشىندەدۇر.
(ئەي مەيپۇرۇش، مەي بەرگىنە، ئەيسامۇ ھەيرەتتە قالدى، ئەڭ قىزىغى مۇشۇ كونا مەيخانىدا قاراڭغۇلۇقتا كىرىۋېلىش.)

تا نەۋائى توكتى بول ئاي فۇرقەتىدىن بەھرى ئەشك،
ھەر قاچان باقساڭ، قۇياش ئەكسى ئانىڭ ياشىندەدۇر.
(نەۋايى ئۇ ئاينىڭ پىراقىدا ياش دېڭىزىنى توكتى، ھەر دائىم قارىساڭ، قۇياش ئۇنىڭدا ئەكس ئېتىدۇ.)





دوستلار، مەن تەلبە ئەھۋالىغە يىغلاڭ زار-زار،
كىم سالادۇر گەھ-گەھ ئوت كوڭلۇمدە توشكەن خار-خار.
(دوستلار، مەن تەلۋىنىڭ ئەھۋالىغا زار-زار يىغلاڭلار، كوڭلۇمگە سانچىلغان تىكەنلەر ئوت بولۇپ يېنىۋاتىدۇ.)

ئىستەمەس بولسا سەبا بىر-بىر كوكۇل جەمئ ئەيلەمەك،
نىگە زۇلفۇڭنى پەرىشانلىغدىن ئەيلەر تار-تار.
(ئەگەر سابا كوكۇلنى بىر يەرگە جەم قىلىشنى خالىمىسا، نىمە ئۇچۇن چۇۋۇلغان زۇلپۇڭنى تال-تال قىلىدۇ.)

سەن قۇياش بىرلە مۇناسىبسەن، ئويۇندا خوبلەر
ئىككى-ئىككى چۇنكى كىرگەيلەر ئاتاشىب يار-يار.
(سەن قۇياشقا مۇناسىپ-جۇپسەن، شۇڭا ئويۇندا گۈزەللەر جۇپ-جۇپ بولۇپ يار-يار ئېيتىشىدىغۇ.)

قورقارەمكىم، بولماغاي ئازۇزدە نازۇك قامەتىڭ،
ئىگنىگە خۇش-خۇشكى سالمىش جەئدە ئەنبەر بار-بار.
(نازۇك قامىتىڭ رەنجىپ قالمىسۇن دەپ قورقىمەن، خۇش پۇراق چاچىدىغان سىكىلەكلىرىڭ كىيىمىڭگە تولىمۇ ياراشقان ئىكەن.)

ھەلقە-ھەلقە بۇينۇمە سالمىش تەنابى زۇلفىنى،
جۇرمى ئىشقىمغە مەگەر ھوكم ئەيلەدى دىلدار، دار.

(زۇلپى تاناۋىنى ھالقا قىلىپ بويىنۇمغا سالدى، ئىشقىم گۇناھى ئۈچۈن ئۇ دىلدار مىنى دارغا ئىسىشقا ھوكۇم قىپتۇ.)

ئىشق ئىبرۇر ئانداق مۇرەببىسكىم، قىلۇر يەتكەچ ئەسەر.
بۇلبۇل ئولغاي ئاچسا يۈز بىر سەرۋ گۇلرۇخسار، سار.
(ئىشق شۇنداق تەربىيىچىكى، ئۇنىڭ تەسىرىدە بىر سەرۋى بويلۇق گۇلجامال يۈزىنى ئاچسا قارا قۇچقاچ بۇلبۇلغا ئايلىنىدۇ.)

ئەي نەۋائى، بولدى ئول بۇت كافىرى ئاتەش پەرەست،
نى ئەجەب، ۋەھ-ۋەھ گەر ئۇرسا جانىغە زۇننار نار.
(ئەي ناۋايى، ئۇ سەنەم ئاتەشپەرەس كاپىر ئىكەن،شۇڭا جېنىمغا زۇننار ئوت چاچراتسا ئەجەپلەنمە.)





نى ئەجەب ھەر يان مىنى مەجنۇن باشدە يارەلەر،
بەسكى ياغدى ئۇستىگە ئەتفال تاشىدىن خارەلەر.
(مەن مەجنۇننىڭ بىرشى شۇنچە يارا بولۇپ كەتكەنلىگى ئەجەپ-لىنەرلىك ئەمەس، چۈنكى ئۇششاق باللار تاش ئېتىپ شۇنداق قىلدۇەتكەن.)

ئارەزىڭ ئەتراپىدا گۇلدۇر كورۇنگەن، ئەي پەرى،
يا قەمەر دەۋرىدە سەف تارتىب دۇرۇر سەييارەلەر.
(ئەي پەرى، يۈزۈڭ ئاتراپىدىكى گۇلمۇ، ياكى ئاينى دەۋرە قىلىپ سەپ تارتقان يۇلتۇزلارمۇ؟)

ھەر قۇيۇن گوياكى بىرسەرگەشتە ئاشىق گەردىدۇر،
بەسكى، تۇفراق ئولدى ئىشقىڭ دەشتىدە بىچارەلەر.
(ھەر بىر قۇيۇن بىر بىرشى ئايلانغان ئاشىقنىڭ توزاڭى، دىمەك، ئىشقىڭ دەشتىدە ئۇ بىچارىلەر توپىغا ئايلىنىپ كېتىپتۇ.)

ئاڭلاكىم، ئەھبابىنى كوڭلۇمدە مىھمان ئەتمىشەم،
ئىتلارى ئاغزىدا گەر كورسەڭ باغىردىن پارەلەر.
(ئىتلىرىنىڭ ئاغزىدا جىگەر پارىلىرىنى كورسەڭ، ئۇ مەھبۇبىنى كوڭلىدە مىھمان قىلغان ئىكەن دەپ بىلگەيسەن.)

ئاندا مەجنۇنمەن، بۇيان لەيلى-سەن، ئەتكەچ ئىجتىماڭ
بىر تەرەف دىۋانەلەر، بىريان پەرى رۇخسارەلەر.

( بىر تەرەپكە سارائلار، بىر تەرەپكە گۈزەل پەرىلەر توپلانغانلىقى ئۈچۈن، مەن مەجنۇن ئۇياندا، سەن لەيلى بۇياندا. )

خانەقەھ ۋەخفى سۈيىن ئىچمەسلەر، ئەي شەيخ، ئائلاغىل،
گەر خۇمار ئولسە فەنا دەيرىداغى مەيخارەلەر.
( ئەي شەيخ، ئائلاپ قوي، يوقۇلۇش مەيخانىسىدىكى ئىچەرمەنلەر، خۇمارى تۇتسا، خانىقانىڭ ۋەخپى سۈيىنى ھەرگىز ئىچمەيدۇ. )

ئەي نەۋائى، ئىشق ئارا ئولمەكتىن ئوزگە چارە يوق،
بەس، غەلەت بولغاي دىمەك ئوششاقنى بىچارەلەر.
( ئەي ناۋايى، ئىشق يولىدا ئولمەكتىن باشقا چارە يوق، شۇڭا ئاشىقلارنى بىچارە دىيىشمۇ غەلىتى گەپ. )



گەر ئۇلماسام ئىدى ئۇل ئايغە ئاشنا ھەرگىز،
باشىمغە ياغماس ئىدى چەرخدىن بەلا ھەرگىز.
(ئەگەرئۇ ئايغا ئاشنا بولمىغان بولسام، پەلەكتىن بېشىمغا
ھەرگىزمۇ مۇنچىۋالا بالا ياغماس ئىدى.)

تەرىقى ئىشق ئارا بىلمەيمەندال ئېسەم يوق ئەيب،
نىدىنكى تۇشمەمىش ئېردى بۇ ئىش ماڭا ھەرگىز.
(ئىشق يولىدا ئۇزەمنى تۇتۇۋالالمىغان بولسام، ئەيىپلىمەڭ، چۈنكى
مۇنداق ئىش زادى بېشىمغا چۈشۈپ باقماپتىكەن.)

جەفاسىدىن دىمەكىم ئىشق تەركىنى تۇتقىل،
بۇ ئىش بولۇرمۇ ۋەفا ئەھلىغە رەۋا ھەرگىز.
(جاپاسىنى چېكىسەن، ئىشقىدىن ۋاز كەچكىن دىمە، بۇنداق
قىلىش ۋاپا ئەھلىگە ھەرگىز راۋا ئەمەس.)

بەلايى ئىشقىغە مەن مۇبتەلادا، ئىستەمەگەي
قۇتۇلماق ئىلە بەلادىن بۇ مۇبتەلا ھەرگىز.
(مەن ئىشق بالاسىغا مۇپتالا بولغان، بۇ مۇپتالا ھەرگىزمۇ
بۇ بالادىن قۇتۇلۇشنى خالىمايدۇ.)

دەۋا چۇ مۇمكىن ئەمەس ئىشق دەردىغە، ۋەھكىم،
ئىلاج تاپمادى بۇ دەردى بىدەۋا ھەرگىز.
(ئىشق دەردىگە داۋا يوق ئىكەن، ئاھ، شۇڭا بۇ داۋاسى
يوق دەرتكە داۋا تاپالمىدىم.)

يايىلدى ۋامىقو فەرھاد ئىشقى، يوق ئىدى لېك
مېنىڭ ئىشىم كەبى ھەريان بۇ ماجرا ھەرگىز.
(ۋامىق، پەرھاتلارنىڭ ئىشقى ھەممە يەرگە پۇر بولۇپ كەتتى،
بىراق، ھېچ يەردە مېنىڭ ئىشىمدەك ماجرا بولغان ئەمەس.)

كوڭۇلنى دەھردىن ئاشۇفتە قىلماكىم، خۇشتۇر
كى تىرە بولماسا جامى جەھاننەما ھەرگىز.
(زامان قايغۇسى بىلەن كوڭۇلنى پەرىشان قىلما، جامى جاھان-
نەمانىڭ زادى خىرەلەشمىگىنى ياخشى.)

ساڭا زەمان ئېلىدىن يەتسە كوپ جەفا، مۇنى دەي
كى، كىم كورۇپ ئىدى بۇ خەيلدىن ۋەفا ھەرگىز.
(ساڭا زاماندا شلاردىن كوپ جاپا يەتكەن بولسا، شۇنى ئېيتايكى،
زادى كىم بۇ خەقتىن ۋاپا كورۇپتىكەن؟)

نى كەلسە خۇش تۇت ئوزۇڭنىكى خەلق كوڭلى ئۇچۇن،
رەقەم ھەك ئەيلەمەدى كاتىبى قەزا ھەرگىز.
(خەلقنىڭ كوڭلى ئۇچۇن بېشىڭغا نىمە كەلسە ئوزەڭنى خوشال
تۇت، چۇنكى قىسمەتنىڭ كاتىۋى بولىدىغان ئىشلارنى قالايمىقان
يازغان ئەمەس.)

دىسەڭكى خام تەمەئ بىرلە بولمايىن رەنجۇر،
ۋىسال ئەيلەمە ئىشق ئىچرە مۇددەئا ھەرگىز.
(خام تاما بىلەن ئاغرىپ قېلىشنى خالىمىساڭ، ئىشىق يولىدا
ھەرگىز ۋىسال ئارزۇسىنى قىلما.)

نەۋائى، ئىستەمە كوپ ئىشق ئارا نەۋا، نىگە كىم
بۇ باغ بۇلبۇلىغە يەتمەدى نەۋا ھەرگىز.
(ناۋايى، ئىشقتىن بەھرى ئېلىشقا كوپ ئۇرۇنما، چۇنكى بۇ باغ
بۇلبۇلى ھېچقانداق بەھرى تاپالمىدىغۇ.)



كوكسۇمنى تىغى مېھنەت ئىلە يارە ئەيلەگىز،
تارتىپ ئۇزۇلۇك كوڭۇلنىيو يۈز پارە ئەيلەگىز.
(كوكسۇمنى جاپا تىغى بىلەن يارا قىلىڭلار،
كوڭۇلنى تارتىپ ئۈزۈپ، يۈز پارە قىلىڭلار.)

ھەر پارەسىنى كويدۇرۇبان كۈل قىلىپ ساچىپ،
ھەر زەررەسىنى ھەر سارى ئاۋارە ئەيلەگىز.
(ھەربىر پارىسىنى كويدۇرۇپ كۈل قىلىپ چېچىپ،
ھەربىر زەررىسىنى ھەر ياققا توزۇتۇپ تىرى - پىرەن قىلىڭلار.)

ئول كۈلدىن ئەيلەبان فەلەك، ئاھىم شەرارەسىن
ھەر جانىبدا كەۋكەبى سەييارە ئەيلەگىز.
(ئۇ كۈلنى ئاسمانغا ئايلاندۇرۇپ، ئاھىم ئۇچقۇنلىرىنى
ھەر تەرەپتە سەييارە يۇلتۇزى قىلىڭلار.)

ھەرنەۋئ مۇمكىن ئولسە ئانى فانى ئەيلەبان
بىدادىدىن بۇ شىفتەغە چارە ئەيلەگىز.
(قانداقلا بولمىسۇن، ئۇنى يوق قىلىپ، زۇلمىدىن
ئاشىقنى قۇتۇلدۇرۇش چارىسىنى قىلىڭلار.)

ئول شوخ ئىشقىن ئىستەگەن ئەل، سالماگىز نەزەر
ئانىڭ سارىكى، كوكلۇمە نەززارە ئەيلەگىز.

(ئۇشوخ گۈزەلنىڭ ئىشقىنى ئىزلىگەنلەر، ئۇنىڭغا
نەزەر سالماستىن، كۆڭلۈمگە قاراپ بېقىڭلار.)

چەرخ ئولدى زال ھىلەگەر، ئانىڭ تەرىقى مىكىر،
تەجرىد ئەھلى تەلاقى بۇ مەككارە ئەيلەگىز.
(پەلەك ھىلىگەر كەمپىر، ئۇنىڭ ھۈنىرى مەككارلىق،
يالغۇزلۇقنى خالىغانلار بۇ مەككارنى تالاق قىلىۋېتىڭلار.)

ئاۋارە كوڭلى كەلسە نەۋائىنىڭ ئازىبان،
ئەي خەيلى دودى ئاھ، يۈزىن قارە ئەيلەگىز.
(ناۋايىنىڭ ئاۋارە كوڭلى ئېزىقىپ كېلىپ قالسا،
ئەي ئاھ تۇمانلىرى، ئۇنىڭ يۈزىنى قارايتىۋېتىڭلار.)





مېنى مەن ئىستەگەن ئۆز سوھبەتىغە ئەرجۈمەند ئەتمەس،
مېنى ئىستەركىشىنىڭ سوھبەتىن كۆڭلۈم پىسەند ئەتمەس.
(مەن خالىغان كىشى مېنى ئۆز سوھبىتىگە قاتمايدۇ، مېنى
خالىغان كىشىنىڭ سوھبىتىنى مېنىڭ كۆڭلۈم ياراتمايدۇ.)

نى بەھرە تاپقامەن ئاندىنكى، مەندىن ئىستەگەي بەھرە،
چۈ ئۇلكىم بەھرەئى ئاندىن تىلەرمەن بەھرەمەند ئەتمەس،
(مەندىن نەپ ئىزلىگەنلەردىن مەن قانداق نەپ تاپارمەن،
چۈنكى مەن نەپ تىلىسەممۇ، ئۇلار نەپ بەرمەيدۇ.)

نېتەي ھورۇ پەرى بەزمىنكى، قەتلىم يا ھەياتىمغە
ئەيانئول زەھر چەشم ئەيلەپ، نىھان بۇنۇشخەند ئەتمەس.
(ھورۇ - پەرى بەزمىنى نېمە قىلاي، ئۇلار ئۇلۇك - تىرىكىمگە
ئاشكارە زەھەرلىك نەزىرىنى سېلىپ، يوشۇرۇن بولسىمۇ شېرىن
كۆلكىسىنى كورسەتمەيدۇ.)

كېرەكمەس ئاي ئىلە كۈن شەكلىكىم، ھوسنۇ مەلاھەتدىن
ئىچىم ئول چاك-چاك ئەتمەس، تەنىم ئول بەند- بەند ئەتمەس،
(ماڭا ئاي بىلەن كۈننىڭ سىياقى لازىم ئەمەس، چۈنكى
ئۇز گۈزەللىكى بىلەن يا ئىچىمنى چاك - چاك قىلالمايدۇ، يا تې-
نىمنى ئۆگى- ئۆگىسىدىن پارچىلاپ تاشلىيالمايدۇ.)

كىرەك ئۆز چابوكى مەجنۇنۋەشى قاتىل شىئاردىكىم،
بۇزۇغ كوڭلۇمدىن ئۆزگە يەردە جەۋلانى سەمەند ئەتمەس.
(ئۆزەمنىڭ ئاشۇ سارالڭ مىجەز، قاتىل سۇپەت چەۋەندازىم ياخشى،
چۈنكى ئۇ دۆلدۈلىنى مېنىڭ ۋەيرانە كوڭلۇمدىن باشقا يەرگە چاپ-
تۇرمايدۇ.)

كوڭۇل ئۆز چەرخ زالىدىن، قىرىبىن يىمەكىم، ئاخىر
ئەجەل سەررىشتەسىدىن ئۆزگە بوينۇڭغە كەمەند ئەتمەس.
(قاقۋاش پەلەكتىن كوڭلۇڭنى ئۈز، ئالدىنىپ قالما. ئۇ بەرىبىر
ئەجەل ئاغامچىسىدىن باشقا نەرسىنى بوينۇڭغا باغلىمايدۇ.)

ئول ئاي ئوتلۇغ يۈزىن ئاچسا، نەۋائى تەگمەسۇن دەپ كوز،
مۇھەببەت تۇخمىدىن ئۆزگە ئول ئوت ئوزرە سىپەند ئەتمەس.
(ئۇ ئاي جامال ئوتلۇق يۈزىنى ئاچسا، كوزتېگمىسۇن دەپ،
ناۋايى ئۇنىڭغا مۇھەببەت ئۇرۇغىدىن باشقا نەرسىنى ئىسرىق
قىلمايدۇ.)





نىكىم قىلۇر كورۇنۇر ئول بوتى سىتەمگەر خۇش،
چۇنازۇ ئىشۋە بىلە بەزمىدىن چىقار سەرخۇش.
(ئۇ زالىم سەنەم نىملا قىلمىسۇن يېقىملىق كورۇنۇدۇ،
ناز ـ كەرەشمە بىلەن بەزمىدىن خۇش كەيپ چىقىدۇ.)

يۇزۇڭدە خۇش كورۇنۇر جامى لەئلىڭ ئول يەڭلىغ
كى، تازە گۇلشەن ئارا لەئل رەڭگى ساغەر خۇش.
(يۇزۇڭگە ياراشقان قىزىل لېۋىڭ، گويا ياش گۇلشەن
ئارىسىدا تۇرغان ياقۇترەڭ قەدەھدەك چىرايلىق كورىنىدۇ.)

قەمەرنىڭ ئىككى يانىدا سۇھەيلو زۇھرە كەبى
كورۇندى ئىككى قولاغىڭدا دۇررۇ گەۋھەر خۇش.
(ئىككى قۇلىغىڭدىكى ئۇنچە ـ گوھەر، خۇددى ئاينىڭ ئىككى يېنىدا
سوھەيل ھەم زوھرە يۇلتۇزلىرى تۇرغاندەك پاقىراپ كورىنىدۇ.)

كوزۇڭكى ئارەز ئۇزە ياتتى خۇش كورۇندىكى، بار
غەزالە ياتماق ئۇچۇن لالە بەرگى بىستەر خۇش.
(كوزۇڭ يۇزۇڭنىڭ ئۇستىدە، گويا لالە بەرگىنى
ياستۇق قىلىپ ياتقان كىيىككە ئوخشايدۇ.)

نى نەۋئ جىنسى بەشەر سوھبەتىنى خۇش كورگەي،
بىراۋكى بولسا پەرىزادۇ ھور پەيكەر خۇش.

(بىرسى پەرىزات ياكى گۈزەل ھور بولسا، ئۇ ئادەم پۈشتىنىڭ
سوھبىتىنى قانداقمۇ خۇش كورسۈن؟)

مەنۇ جەمالىن ئانىڭ بىر كورەرگە بەرمەك جان،
ئەگەر بۇ ناخۇش ئېررۇر ئەھلى دەۋر ئارا گەر خۇش.
(مەن ئۇنىڭ جامالىنى بىر كورۇش ئۇچۇن جېنىمنى بېرەي،
گەرچە بۇنداق قىلىش ياخشى بولمىسىمۇ، زامانداشلارغا ياقىدۇ.)

نەۋائىيا، ساڭا گەر ياردىن غەرەزدۇر، يار
جەفا ۋۇ لوتفىنى كورسەڭ كېرەك بەرابەر خۇش.
(ئەي ناۋايى، ساڭا يار كېرەك بولسا، ئۇنىڭ
كولپېتىنىمۇ، شەپقىتىنىمۇ باراۋەر كورۇشۇڭ لازىم.)





نى خەم قاشلاردۇر كىم ھەسرەتى  قەددىمنى يا قىلمىش،
نى كىرپىكلەر ئوقىكىم روزگارىمنى قارا قىلمىش.
(بۇ قانداق قاشلاردۇ، ئارمىنى قەددىمنى يادەك ئېگىۋەتتى،
بۇ قانداق كىرپىك ئوقلىرىدۇ، مېنى قارا كۈنلەرگە سېلىپ قويدى.)

نى پىچۇتاب، نى ھەدسىز دامى زۇلف ئېركىنكى، ئاچىلغاچ
دىمەي كوڭلۇم قۇشىكىم، ئويلە يۇزنى مۇبتەلا قىلمىش.
(زۇلفىنىڭ دامى نىماندااق تولغىماچ، نىمانداق ئۇزۇندۇ، بىر ئېچىلسا،
كوڭلۇم قۇشىنىلا ئەمەس، ئۇنىڭدىن يۇزنى بەند قىلىدۇ.)

نى كوزلەردۇركى  ئالمىش كوز يومۇپ ـ ئاچقۇنچە كوڭلۇمنى،
قىلىب ھەر گوشەدە بىمارۇ قىسمى يۇز بەلا قىلمىش.
(بۇ قانداق كوزدۇ،  كوز يۇمۇپ ـ ئاچقىچە كوڭلۇمنى
ھەر دوقمۇشتا كېسەل ۋە يۇز خىل بالاغا گىرىپتار قىلىدۇ.)

نى ئارەز لالەسىدۇر كىم، كوڭۇلنى قان ئېتىپ دەردى
تۇگەن قويغان بىلە دەفئىغە ئول قانىنىڭ دەۋا قىلمىش.
(بۇ قانداق رۇخسارلالىسىدۇ، ئۇنىڭ دەردى كوڭۇلنى قان قىلىدۇ ۋە
ئۇ قانىنىڭ جاراھىتىنى داغمال بېسىپ ساقايتىدۇ.)

نى نازۇك خۇي ئىرۇركىم، ئەيلەمىش ئوترودا يۇز دەشنام،
گەدايىكىم ئانىڭ زۇلفۇ كوزۇ قەددىن دۇئا قىلمىش.

(ئۇنىڭ مىجەزى نىمانچە نازۇكتۇر، ئۇنىڭ چىچى، كوزى ۋە قامىتىدىن سەدىقە سوراپ ئالدىغا كەلگەن گادايىنى يۈز دەشنام بىلەن قوغلىۋېتىدۇ.)

بىراۋكى جەننەتو دوزەخ سوزىن شەرھ ئەيلەمىش گويا
كىنايەت ۋەجھى بىرلە ۋەسلو ھىجرانىن ئەدا قىلمىش.
(بىراۋ جەننەت بىلەن دوزاختىن سوز ئاچسا، ۋىسالنى جەننەتكە، ھىجران ئازاۋىنى دوزاققا ئوخشۇتۇپ ئىپادىلەيدۇ.)

ئەجەب كور، ئىشق ئارا كىم مور ئىتەرگە ئەژدەھالارنى،
فۇسۇندىن مورخەتلەر قەيد زۇلفىن ئەژدەھا قىلمىش.
(قارا بۇ ئاجايىپ ئىشنى، ئىشق يولىدا ئۇچرىغان ئەژدىھالارنى چۇمۇلىگە ئايلاندۇرۇش ئۇچۇن ئەپسۇن بىلەن قاپقارا چىمگىلەكلىك چېچىنى ئەژدىھا قىلىدىكەن.)

قەزادىندۇر ماڭا ئىشق ئويناماق، ئەي ناسەھى نادان،
كورويسەنمو كشى ھەرگىزكى تەغيىرى قازا قىلمىش.
(ئىشق بىلەن ئويناش ئەزەلدىن پىشانەمگە پۈتۈلگەن، ئەى نادان نەسىھەتچى، سەن تەقدىرنى ئۆزگەرتكەن كىشىنى كورگىنىڭ بارمۇ؟)

نەۋائىدەك خەلاسىم يوق ئىدى ئول غەمزە كوفرىدىن،
خۇسۇسەن زۇلفى زۇننارى داغى بوينۇمغا تاقىلمىش.
(ئۇنىڭ كاپىر كوزى غەمزە قىلىپ تۇرسا، بولوپمۇ، چېچىنى زۇننار قىلىپ، بوينۇمغا سالسا، مېنىڭمۇ، ناۋايىدەك ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇشۇم يوق گەپ.)



ئىرۇر ئىشقىڭ مىنى مەھزۇنغە مەخسۇس،
كى لەيلى دەردىدۇر مەجنۇنغە مەخسۇس.
(لەيلىنىڭ دەردى مەجنۇنغا خاس بولغىنىدەك، سىنىڭ
ئىشقىڭ مەن غەمكىنگە خاس.)

قويۇڭ ئەي سەرۋ سەۋسەن جىلۋەكىم، بار
بۇ ئىشق ئۇل قامەتى مەۋزۇنغە مەخسۇس.
(ئەي سەرۋ، سەۋسەن دەرەخلىرى، جىلۋەڭلارنى قويۇڭلار،
بۇ ئىش ئەشۇ سۇمباتلىققا خاس.)

كوزۇم گىردابى جىسمىمنى چومۇردى،
ئەمەس بۇ دىجلەۋۇ جەيھۇنغە مەخسۇس.
(كوز ياشلىرىم جىسمىمنى چوكتۇردى، دىجلە ۋە جەيھۇن
دەريالىرىمۇ ئۇنىڭچىلىك ئەمەس.)

ماڭا بى بەھرسەن سەن ھەم فەلەك ھەم،
بۇ ئىش بار ئاي بىلە گەردۇنغە مەخسۇس.
(سەنمۇ، پەلەكمۇ ماڭا شەپقەتسىز، بۇ ئىش پەقەت
ئاي بىلەن ئاسمانغا خاس.)

كورۇب مەست ئەيلەمەك لافىن قوي، ئەي مەي،
كى بۇ بار ئۇل لەبى مەيگۇنغە مەخسۇس.

(ئەي مەي، بىر كورۇنۇشۇم بىلەنلا مەس قىلىۋېتمەن دەپ
لاپ ئۇرما، بۇنداق قىلىش ئۇنىڭ قىزىل لېۋىگە خاس.)

قوي، ئەي ئاي، تۇننى يارۇتماقىنىكم، بار
بۇ ئىش ئول هوسن روز ئەفزۇنغە مەخسۇس.
(ئەي ئاي، تۇننى يورۇتىمەن دىمە، بۇ ئىش پەقەت ئۇنىڭ
كونسېرى تولۇپ بېرىۋاتقان هوسنىگە خاس.)

نەۋائى ئاتەشىن گۇل غۇنچەسىدەك،
ئېرۇر كويمەك سېنى دىلخۇنغە مەخسۇس.
(ناۋايىنىڭ قىپ ـ قىزىل گۇل غۇنچىسىدەك كويۇشى سەن
يۇرىگى خۇن بولغۇچىغا خاس.)



ھەجردىن ھەردەم قىلۇر بۇ خاتىرى ئەفگار خەۋپ،
زاھىر ئەتكەندەك ئۆلۈمدىن ھەر زەمان بىمار خەۋپ.
(خۇددى كېسەل ئۆلۈم خەۋپىنى ئاشكارىلىغاندەك، ھىجرانلىق
دەردى زەخىملىك كۆڭلۈمگە ھەممىشە ئۆلۈم خەۋپىنى يەتكۈزىدۇ.)

ئەيكى، كامىلىڭ دوست ۋەسلىدىن ئېرۇر تاپماق ھەيات،
قەتل تىغى سۇرسە دۇشمەن قىلماغىل زىنھار خەۋپ.
(ئەي، مەقسىدىڭ دوست ۋىسالىدىن ھاياتلىق تېپىش ئىكەن،
دۇشمەن قاتىللىق تىغىنى تەڭلىسىمۇ زادى خەۋپسىرىمە.)

ۋەسل بوستانىدا گەر ئىمىن ئەمەسمەن، ئەي رەفىق،
نەيلەيىنكىم، خارۇ ھىجراندىن ئىچىمدە بار خەۋپ.
(ئەي دوست، مەن ۋىسال بوستانىدا خاتىرجەم ئەمەسمەن،
چۈنكى، ھىجران تىكىنىدىن ئىچىمدە خەۋپ بار.)

ھەجر شامىدۇر مەخوفى قاتىل، ئەي مەھۋەش، نىتاڭ،
ئۇيلە مۇھلىك تىرە تۈندە ئەيلەسەم ئىزھار خەۋپ.
(جۇدالىق كېچىسى قاتىلدەك خەۋپلىك، ئەي گۈزەل، بۇنداق
ھالاكەتلىك كېچىدە خەۋپكە چۈشسەم ئەجەپلەنمە.)

نېچەكىم دەۋزەخدىن ئولسە خەۋپ مەھشەر ئەھلىغە،
مەندە ھەجرىڭ شۇئلەسىدىندۇر يۈز ئەل مىقدارى خەۋپ.

(مەھشەردىكىلەر دوزاقتىن قانچىلىك قورقسا، ماگا ھىجرى ئوتىدىن كەلگەن خەۋپ ئۇنىڭدىن يۈز مەرتىۋە ئېغىر.)

سالماي ئۇزلوك نەقدىن ئوزدىن تۇتماغىل دەشتى فەنا،
كىم ئاغىر يۈكلۈككە بۇ يولدا يېتەر بىسيار خەۋف.
(شەخسىيەت يۈكىنى تاشلىۋەتمەي تۇرۇپ، فانا دەشتىگە كىرمە،
چۈنكى بۇ يولدا يۈكى ئېغىرلارغا خەۋپ كوپ.)

ئەي نەۋائى، ھۇشۇڭ ئولسا كوزلەردىن خەۋف ئېرۇر،
ئول سىفەتكىم مەستلەردىن ئەيلەگەي ھوشيار خەۋف.
(ئەي ناۋايى، ھۇشۇڭ بار بولسا، ئۇنىڭ كوزلىرى خەۋپلىك،
چۈنكى ھۇشيارلار مەسلەردىن خەۋپسىرەيدىغۇ.)





ئەي جەمالۇ نازۇ - ئىشۋەڭ بىر - بىرىدىن خوبراق،
قامەتىڭ مەرغۇبۇ ئاندىن پەيكەرىڭ مەرغۇبراق.
(ئەي، سېنىڭ جامالىڭ، نازۇ - كەرەشمەڭ بىر - بىرىدىن
چىرايلىق، قامىتىڭ يېقىملىق، تۇرقۇڭ ئاندىنمۇ يېقىملىق.)

مەندە بولسا مىڭ ھونەر، چۈن يارنىڭ مەردۇدىمەن،
ئالەم ئىچرە يوق مېنىڭدەك بىر كىشى مەئيوبراق.
(مېنىڭ پەزىلىتىم بولسىمۇ، يارنىڭ ئالدىدىن قوغلانغانمەن،
دۇنيادا مېنىڭدەك ئەيىپدار ئادەم يوق ئىكەن.)

ئىشق ئارا فەرھادۇ مەجنۇن داغى بىخود ئىردىلەر،
كىمسە مەندىن غالىبا بۇ ئىشدە يوق مەغلوبراق.
(ئىشق ئارا پەرھات ۋە مەجنۇنلارمۇ ئېسىنى يوقاتقانلار ئىدى،
بىراق، بۇ ئىشتا مەندىن بەتتەرى يوق.)

ھەرنى قىلساڭ ناتەۋان كوڭلۇم سېۋەر جاندىن سېنى،
ھەق ياراتماپدۇر ئىكىن سەندىن كىشى مەھبوبراق.
(ھەر نىمە قىلساڭمۇ ئاغرىق كوڭلۇم سېنى جاندىن سۆيىدۇ،
چۈنكى خۇدا سەندىن سۆيۈملۈكرەك ئادەمنى ياراتماپتىكەن.)

تالىب ئېرسەڭ قەتلىمە، جانا، ساڭا جانىم فىدا،
نى ساڭا مەتلۇبراق ئولدۇر ماڭا مەتلوبراق.

(ئەي جانان، ئۇلتۇرۇشنى تەلەپ قىلساڭ، جىنىم پىدا، سەن نىمىنى تەلەپ قىلساڭ، مەنمۇ شۇنى تەلەپ قىلىمەن.)

كىم تىلەر دەيرى فەنا ئەزمىنى ئۇسلۇب ئەيلەگەي،
ئۇزلۇكىدىن ئىش كىرەكمەس كوڭلىگە مەسلوبراق.
(كىمىكى پانىلىق دۇنياسىنى تىلىسە، سەپەرگە چىقىشنى ۋەزىپە قىلىۋالىدۇ، ئوز شەخسىيىتىگە باغلىق ئىشلارنى نېرىگە چورۇپ تاشلايدۇ.)

گەر نەۋائى بار ئىدى مەقبۇلۇڭ، ئەتكىل رەھمكىم،
ئاندىن ئەمدى يوقتۇرۇر ئوششاق ئارا مەنكوبراق.
(ناۋايى كوڭلۇڭگە لايىق كەلسە، رەھىم قىلغىل، چۈنكى ئاشىقلار ئىچىدە ئۇنىڭدەك قىينالغان ھېچكىم يوق.)





باغ ئىچرە ساغا ساچتى گۈل ئاقۇ قىزىل يافراق،
شاھ باشىغە ئانداقكىم، ئەل ئاقو قىزىل يارماق.
(خەلق پادىشانىڭ بېشىغا تەنگە ـ تىللا چاچقاندەك، باغ ئىچىدە
گۈللەر ساغا ئاق ۋە قىزىل بەرگلەرنى چاچىدۇ.)

نى يارلىغ ئولغايكىم، ھەر كېچە تاڭ ئاتقۇنچە
سەن ئەيش ئىلە ئۇيقۇدا، مەن رەنجى بىلە ئويغاق.
(بۇ قانداق دوستلۇق؟ ھەر كېچە تاڭ ئاتقىچە سەن راھەتلىنىپ
ئۇخلايسەن، مەن كېسەل تارتىپ، ئويغاق.)

كوز مەردۇمى كويۇڭنىڭ گەردىن تىلەبان باردى،
قانىكى ئاقار ئانى قان تارتتىيۇ يا تۇفراق.
(كوزۇمنىڭ قارچۇغى كوچاڭنىڭ توزىڭىنى ئارزۇلاپ باردى،
ئەگەر قان ئاقسا، ئۇنىڭقان قىساسى تۇتقان ياكى تۇپراق ئوزىگە
تارتقان.)

كورگەچ ئانى ھەيرەتدىن ئىلكىمنىكى تىشلەبمەن،
بارماققا باتىب بو رېش تىلنى كىسىبان تىرناق.
(ئۇنى كورۇش بىلەنلا ھاڭ ـ تاڭ بولۇپ قولۇمنى چىشلىگەن
ئىدىم، چىشىم بارمىقىمغا پېتىپتۇ، تىرنىقىم تىلىمنى كېسىپتۇ.)

جان نەقدىن ئەجەل بىرلە ھەجرىڭ ئىككى بولمىشلەر
ئانداقكى تاپىپ سودى ئايىرغان ئىكى ئورتاق.

(جان سەرمايىسىنى پىراقىنىڭ بىلەن ئەجەل ئىككىگە بولىۋەتتى،
خۇددى پايدا ئىككى شىرىكنى ئايرىۋەتكەندەك.)

كويۇڭ كىرەك ئۇجماغ يوقكىم ئۇجماغۇ كويوڭدا
ئول نەۋئ تەفاۋۇتدۇركىم تامۇغ ئىلە ئوجماق.
(ماڭا جەننەت ئەمەس، كوچاڭ كېرەك، كوچاڭ بىلەن
جەننەتنىڭ پەرقى خۇددى جەننەت بىلەن دوزاقنىڭ پەرقىدەك.)

ھەم دەھر بەقاسىزدۇر ھەم ئومر ۋەفاسىزدۇر،
خۇشتۇر نەفەسى ئوزىن ئەھباب ئىلە خۇش تۇتماق.
(دۇنيا دىگەن باقى ئەمەس، ئومۇرمۇ ۋەپاسىز، ئەڭ ياخشىسى
بىردەم بولسىمۇ دوستلار بىلەن خوشال ئۆتۈش.)

يەتمەكلىك ئېرۇر موشكۇل مەقسەتكە نىدىنكىم، بار
كوز خىرەۋۇ تۇن تىرە، ئات ئاقساقۇ يول تايغاق.
(مەقسەتكە يېتىش شۇنىڭ ئۇچۇن قىيىنكى، كوز خىرەلەشكەن،
تۇن قاراڭغۇ، ئات ئاقساق، يول تايغاق.)

دەپسەنكى، نەۋائىنى كەلگۇم داغى ئولتۇرگۇم،
ئول ئولدى بۇ ھەسرەتدىن، كەل تەڭرى ئۇچۇن پاتراق.
(ئەمدى كەلسەم ناۋائىينى ئولتۇرۇمەن دەپسەن، ئۇ مۇشۇ
ھەسرەتتىن ئولدى، خۇدا ھەققى پاتراق كەلگىن.)



كوڭلۈم بولۇرغەمدىن تۈنى ھەرلەھزە قايغۇلۇق،
چۈن شام بولدى ھەر نەپەس ئارتار قاراڭغۇلۇق.
(سېنى ئويلىغان كېچىسى كوڭلۈمنى دائىم قايغۇ باسىدۇ، خۇددى كەچ بولۇشى بىلەن بارغانسېرى قاراڭغۇلۇق باسقاندەك.)

ئول كوزكى ئالەم ئەھلىدىن ئالمىشدۇر ئۇيقۇنى،
بەختىم كەبى نى ئەيب ئەگەر بولسا ئۇيقۇلۇق.
(ئاشۇ كوز جاھان خەلقىنىڭ ئۇيقۇسىنى ئېلىپ قاچتى، ئۇ مېنىڭ بەختىمدەك ئۇيقۇلۇق بولسا نىمە بولاتتى؟)

سەبرۇ قارارۇ ھۇشنى ئالماغلىغىڭ نىدۇر،
ئەي جانلار ئافەتى، ساڭا جانىمدۇر ئالغۇلۇق.
(ئەي جانىنىڭ ئاپىتى، ئالىدىغىنىڭ جېنىم ئەمەسمۇ، سەۋر-تاقەت ۋە ھۇشۇمنى ئالغىنىڭ نىمىسى؟)

دەشتى فىراق ئىچرە تىرىك يوق چۇ ۋەھش تەير،
گويا يېلى سەمۇمۇ گىياھىدۇر ئاغۇلۇق.
(پىراق دەشتىدە ياۋايى ھايۋانلار ۋە ياۋايى قۇشلار تىرىك قالمايدۇ، چۈنكى بۇ يەرنىڭ شامىلى ھالاكەتلىك، گىيالىرى زەھەرلىك.)

مۇغ كويى ئەزمىدىن مېنى مەنئ ئەتمە، ئەي رەفىق،
بۇ يول ئېرۇر چو ئەھلى مەلامەتقە بارغۇلۇق.

(ئەي دوست، مېنى مەيخانە كوچىسىغا بېرىشتىن توسما،
بۇ يول، دەشنامغا قالغانلار بېرىشقا تېگىشلىك يول.)

ئاندىن فەلەكنى ئىلماس ئىكەن كوزگە پىرى دەير،
كىم بۇ ئىبرۇر ھەقىر، خەيالى ئۇنىڭ ئۇلۇق.
(مەيخانىچى فەلەكنىمۇ كوزگە ئىلمايدىكەن، گەرچە ئۇزى
خار بولسىمۇ، ئوي - پىكرى ئۇلۇغ.)

تا غەمدەدۇر نەۋائى، ئاگا دەھر تىرەدۇر،
شاد ئاگلاماس ئۇلۇسنى بىراۋ بولسە قايغۇلۇق.
(ناۋايى غەمگە چوكۇش بىلەن جاھان ئۇنىڭغا قاراڭغۇ بولدى،
بىرسى قايغۇلۇق بولسا، خەلقىمۇ خوشال كورۇنمەيدۇ.)





ئاغزىڭىم سوزدە مەسىھادەك قىلۇر ئەلنى تىرىك،
بەس ئۇلۇغ سوزلۇكدۇرۇر گەرچە ئېرۇر ئەسرۇكىچىك.
(ئۇ سوزدە ئەيسادەك ئولۇكنى تىرىلدۇرىدۇ، گەرچە ئاغزى
بەك كىچىك بولسىمۇ، سوزى ئۇلۇغ.)

قەددى قوپقاچ، سەرۋ ئەگەر توشسە ئاياغىن ئوپكەلى،
يوق ئەجەبكىم پەست ئولۇر سايە قۇياش بولغاچ بىيىك.
(ئۇ قەددىنى روسلىغاندا سەرۋى ئۇنىڭ ئايىغىنى سۆيۈش ئۈچۈن
ئېگىلسە ئەجەپلەنمەڭ، چۈنكى قۇياش ئورلىگەندە سايە قىسقىرايدىغۇ)

هەم ئوشۇل تۇفراغدىن ساچىپ قۇرتۇڭ نامەنى،
يازساڭىز ئول ئايغە جىسمىم تۇفراغ ئولغاندىن بىتىك.
(ئۇ ئايغا جىسمىمنىڭ توپىغا ئايلانغانلىقى توغرىلىق يازسىڭىز،
بۇ خەتنىڭ سىياسىنى توپا سېپىپ قۇرۇتۇڭ.)

تىغى زەخمىن باغلاسا ئەھباب، غەم يوق، ئەي كوڭۇل،
بىرئىشك باغلانسا ئىشق ئىچرە ئاچىلغاي يۈزئىشك.
(ئەي كوڭۇل، دوستلار ئۇنىڭ تىغىدىن زەخىملەنگەن يارامنى تاڭسا،
قايغۇرما. مۇھەببەتتە بىر ئىشىك ئېتىلسە، يۈز ئىشىك ئېچىلىدۇ.)

ھەجر تاشىن باشىمە، مىھنەت بالاسىن جىسمىمە
قايدا بىلگەي ئىشق ئاڭا كورگۈزمەگەن قاتتىغ يېرىك.

(ئىشق جۇدالىق تېشىنى بېشىمغا، جەۋرى - جاپا بالاسىنى جىسمىمغا—تۆيغۇزماستىن ياغدۇرۇشنى نەدىن بىلىۋالغاندۇ.)

ئۇچقىل، ئەي بۇلبۇل، بۇگۈلشەندىن، نىدىنكىم ھەرنېچە
گۈل ۋەفادا كۆنىد ئېرۇر، جەۋرئېچرەدۇر خارى ئىتىك،
(ئەي بۇلبۇل، بۇگۈلشەندىن ئۇچۇپ كەت، چۈنكى ھەرقانداق
گۈل ۋاپا بابىدا قاشاڭ، تىكىنى جاپا بابىدا ئىتتىك.)

گەرنەۋائى قەتلىگە كەلمەيدۇر ئول ئۇسرۇك نىگە،
بەس ئىتەك سانچىب، قىلىچ تارتىب، شىمالىبدۇرئىلىك.
(ئۇ مەس پەشنى قىستۇرۇپ، بېلىگىنى شىمايلاپ، قىلىچىنى يالاڭغاچلاپ تۇرۇپتۇ. نىمە ئۇچۇن ناۋايىنى ئۆلتۈرگىلى كەلمەيدىغاندۇ؟)





بەسكى كوكسۇم چاكى تىككەن ئىگنەدىن بولدى توشۇك،
كوڭلەكىم چاكىدەك ئۇلىمشدۇر، ۋەلى ئاندىن چۇرۇك.
(كوكسۇم سانچىلغان يىڭنىدىن توشۇك-توشۇك بولۇپ كەتتى،
گويا ئۇ يىرتىق كوينىگىمگەئوخشايدۇ، يەنە كېلىپ ئۇنىڭدىنمۇ چۇرۇك.)

جانفەزا لەئلىڭ بىلەن قاتىل كوزۇڭ ھىجرانىدا
ئويلە ھالىم باركىم، بىلمان تىرىكمەن يا ئولۇك.
(جانبەخش لېۋىڭ بىلەن قاتىل كوزۇڭ ھىجرانىدا شۇنداق
ئەھۋالغا قالدىمكى، يا ئولۇك، يا تىرىكلىگىمنى بىلمەيمەن.)

خاتەمى لەئلىڭ ئەگەر ئاغزىمغە يەتكەچ تىشلەگۇم،
مۇھر ئىتەردە موم ياپۇشقان كەبى باسقاچ ئۇزۇك.
(موھۇر باسقاندا ئۇزۇككە موم يېپىشىپ قالغاندەك، لېۋىڭ
ئۇزۇگى ئاغزىمغا تەگسىلا چىشلىۋالىمەن.)

فورقەتىڭدىن لالەدەكتۇر چاك-چاك ئولغان كوڭۇل،
نىگەكىم ھەم قان ئارا بولمىش بوياغلىق ھەم كويۇك.
(پىراقىڭدا يارىلانغان كوڭلۇم لالىغا ئوخشايدۇ، چۇنكى ئۇ قانغا
بويالغان ھەم كويگەن.)

ئاتەشىن لەئلىڭ ئەگەر جانىمنى ئورتەر، تاڭ ئەمەس،
كىم ئېرۇر ئەسرۇ ئىسىغ، نىكىم ئېرۇر ئەسرۇ چۇچۇك.

(چوغدەك لېۋىڭ جېنىمنى ئورتەۋەتسە، ئەجەپلەنمىگۈلۈك، چۈنكى ئۇ بەك ئىسسىق، شۇنداقلا بەكمۇ شېرىن.)

دىمە دەشتى ئىشق ئارا مىڭ خەيلى ئىشق ئەھلى قانى،
ئىنتى بۇ پايانى يوق سەھرادا ھەريان بىر سۈرۈك.
(ئىشق دەشتىدىكى مىڭلىغان ئاشىقلار نەگە كەتتى دىمە، ئۇلار توپ ـ توپى بىلەن بۇ پايانسىز دەشتتە يوقالدى.)

ئەي نەۋائى، فەقر يولىدا بۇرۇن ئوزلۇكنى سال،
كىم بۇ يولدا پويەغە مانىئدۇر ئول ئارتۇقى يوك.
(ئەي ناۋايى، پېقىرلىق يولىغا كىرىشتىن بۇرۇن، شەخسىيەتنى تاشلا، چۈنكى ئارتۇقچە يۈك بۇ يولدا يۈرۈشكە كاشىلا قىلىدۇ.)



ئەيتمانكىم لەئلى جانبەخشىڭ ئېرۇر جاندىن چۈچۈك،
كىم ئېرۇر ھەرنىكى يوق ئاندىن چۈچۈك ئاندىن چۈچۈك.
(جانبەخش لېۋىڭ جاندىن تاتلىق دىمەي، گەرچە ھېچنەرسە
جاندىن تاتلىق بولمىسىمۇ، سېنىڭ لېۋىڭ ئۇنىڭدىنمۇ تاتلىق.)

نېچەكىم بولسۇن چۈچۈك شىرىن تەكەللۇم سوزلىرى،
لېكىن ئېرمەس ئول كەلامى شەككەر ئەفشاندىن چۈچۈك.
(سوزمەنلەرنىڭ سۆزلىرى قانچە تاتلىق بولسىمۇ،
لېكىن ئاشۇ شېكەر توككۈچىنىڭ سوزىدىن تاتلىق ئەمەس.)

نۇش لەئلىڭدىن ماڭاچۇن زەھر ھەجر ئولدى نەسىب،
نى ئاسىغ گەر بولسا ئول ئارتۇغراق ئىمكاندىن چۈچۈك.
(شىرىن لېۋىڭدىن ماڭا ھىجران زەھرى نېسىپ بوپتۇ، ئۇ گەرچە
ھەرقانداق نەرسىدىن ئارتۇقراق تاتلىق بولسىمۇ، ماڭا نېمە
پايدىسى بار.)

نەي ئوقۇڭ بىھەد چۈچۈكدۇر جانغە، گويا چىقمامىش،
بىر قامىش مۇنداق شەكەر بۇتكەن نەيساندىن چۈچۈك.
(نەيسىمان ئوقۇڭ جانغا بەك لەززەت بېرىدىكەن، ھېچقانداق
شېكەر قومۇشلىغىدا بۇنىڭدەك تاتلىق قومۇش چىقمايدۇ.)

ناۋەكىڭ ئوزرە باشاق گويا ئېرۇر ھەببى نەبات،
كىم كوڭۇل كامى بولۇر ئول شەكلى پەيكاندىن چۈچۈك.

(كىرپىك ئوقۇڭنىڭ ئۇچى مەن ئۇچۇن خۇددى ناۋات،
كوڭۈل ئارزۇسى ئاشۇنداق ئوقتىن ھوزۇر تاپىدۇ.)

ساقىيا جامىمدا ئەزگىل زەھەركىم، ھەرنىچە ئول
بولسا ئاچچىغ، بولغۇسىدۇر زەھەر ھىجراندىن چۇچۇك.
(ئەي ساقى، قەدەھكە زەھەر ئېزىپ بەر، ئۇ ھەر قانچە
ئاچچىق بولسىمۇ، جۇدالىق زەھىرىدىن تاتلىقتۇ.)

ئەي نەۋائى، جانفەزا نەزمىڭ لەبى ۋەسفىدە بار
شىرەئى جاندىن ئېزىلگەن ئابىھەيۋاندىن چۇچۇك.
(ئەي ناۋايى، ئۇنىڭ لىۋىنى تەسۋىرلىگەن جانغا راھەت
نەزمەڭ شىرنىسى قوشۇلغان ئابىھاياتتىنمۇ تاتلىق.)



گۈلشەن ئىچرە يوقتۇر ئارامىم، دىلارامىم كېرەك،
سەرۋۇ گۈلنى نەيلەيىن سەرۋ گولەندامىم كېرەك.
(گۈلشەن ئىچرە ئارامىم قالمىدى، دىلارامىم بولسا بولاتتى،
سەرۋى، گۈلنى نىمە قىلاي، گۈل يۈزلۈكۈم بولسا بولاتتى.)

گەرپەرىلەر قۇش كەبى رەم قىلسالارُ مەن تەلبەدىن،
غەم يوق ئۇل شوخ پەرى پەيكەرى مېنىڭ رامىم كېرەك.
(پەرىلەرمەن ساراڭدىن قۇشقا ئوخشاش ئۈركۈپ قېچىپ كەتسە
غېمىم يوق، پەقەت مېنى بويسۇندۇرغۇچى شوخ، گۈزەل يار بولسا
بولدى.)

ئافىيەت كويىدا مەھۋەشلەرغە يوقتۇرنىسبەتىم،
ئۇل مۇقامىر شىۋە شۇخ بادە ئاشامىم كېرەك.
(ئامانلىق كوچىسىدا ئاي يۈزلۈك گۈزەللەر بىلەن تەڭ بولالمايمەن،
ماڭا قىمارۋاز مىجەز، شوخ ئىچەرمەن يار لازىم.)

كەئبەدە ناكام ئىلەدىن ئەھلىغە يوق جۇز نىفاق،
دەير ئىچىندە كافىرى بىنباك خۇدكامىم كېرەك.
(كەئبىدە دىندارلارغا مەھرۇملۇق بىلەن مۇناپىقلىقتىن باشقا
نەرسە يوق بولسا، ماڭا بۇتخانىدىكى شەخسىيەت بىلەن كارى يوق
كاپىر دوست لازىم.)

گۈل بىلە سەۋسەن كېرەكمەستۇر ماڭا، ئەي باغبان،
زۈلفى سۇبۇل ئەترلىق روخسار گۈلفامىم كېرەك.

(ئەي باغۋەن ماڭا قىزىلگۈل، سەۋسەن گۈللەر لازىم ئەمەس،
بەلكى ئاشۇ سۇمبۇل چاچلىق، خۇشبۇي گۈل يۈزلۈكۈم كېرەك.)

ئەي خەرابات ئەھلى، رەسۋا كوڭلۇم ئەتمىش بۇ تەرەف،
كەلمىشەم تاپىپ سوراغ ئول رىند بەدنامىم كېرەك.

(ئەي مەيخانە ئەھلى، مېنى كوڭلۇم رەسۋا قىلىۋەتتى. ماڭا ئىچەرمەن
دىگەن يامان ئات لازىم بولغانلىقتىن، بۇ يەرگە ئۇنى ئىزلەپ كەلدىم.)

ئەي نەۋائى، خانقەھدە تاپمادىم جۇز تەفرىقە،
خۇم كەبى مەيخانەنىڭ كۈنجىدە ئارامىم كېرەك.

(ئەي ناۋايى، خانىقادا پەرىشانلىقتىن باشقا نەرسە تاپالمىدىم،
ماڭا مەيخانە بۇلۇڭىدا مەي ئىدىشىدەك ئاراملىق لازىم.)





ئاشىق ئولدۇم، پەند بەرمەك، چارەم ئەسبابىن تۈزۈك،
ئىشق زارئەتكەنىگە زۇلم ئەتمەك، تەرەھھۇم كورگۈزۈك.
(مەن ئاشىق بولدۇم، نەسىھەتنى قويۇپ، چارە ـ تەدبىر تېپىڭ،
ئىشقتىن ئېزىلگۈچىگە زۇلۇم سالماي، شەپقەت قىلىڭ.)

ئەيكى، دەرسىز ئىشق ئارا سەبرىڭ ئويىن ئاباد قىل،
مۇنداق ئەتكۈنچە ھەياتىم قەسرى بۇنيادى بۇزۈك.
(ئەي، ئىشق ئارا سەۋرىڭ ئويىنى ئابات قىل دەيسىز، بۇنداق
قىلغىچە ھاياتىم قەسرىنىڭ ھۇلىنى بۇزۇۋېتىڭ.)

سەرۋ نازىمكىم بارۇر كوز باغىدىن، قىلمان قەبۇل
گەر ئانىڭ ئورنىدا تۇبى نەخلىنى ئولتۇرغۇزۇك.
(ئۇ سۇمباتلىق گۈزىلىم كوزۇم بېغىدىن يوقالغان ئىكەن،
ئۇنىڭ ئورنىغا تۇبى كۆچىتىنى تىكسىڭىز قوبۇل قىلمايمەن.)

ئانسىزىن، ئەي دوستلار، نى زەھرۇ نى ئابىھايات،
كىم مۇساۋىيدۇر ماڭا گەر ئولتۇرۇك، گەر تىرگۈزۈك.
(ئەي دوستلار، ئۇنىڭسىز ماڭا زەھەر نىمە، ئابىھايات نىمە،
مەيلى ئولتۇرۇڭ، مەيلى تىرىلدۈرۈڭ، ئەھمىيىتى يوق.)

گەر ئەجەل تۇرغازمادى جىسمىمنى ئول ئاي كويىدا،
دوستلار، نەئىشىمنى بارى ئاندا بىردەم تۇرغۇزۇك.

(ئەجەل مېنىڭ جىسمىمنى ئۇ ئاينىڭ كوچىسىدا تۇرغۇزمىدى،
دوستلار، تاۋۇتۇمنى بولسىمۇ شۇ يەردە بىردەم تۇرغۇزۇڭلار.)

دۇرد كەلتۇردۇڭ دىبان يازغۇرماڭىز، ئەي ئەھلى ئىشق،
باك يوق زۇھدۇم رىداسى كۇنجىگە سالىب سوزۇڭ.
(ئەي ئاشىقلار، مېنى دۇغ شاراپ ئەكەلدى دەپ ئەيىپلىمەڭلار،
نىمە قورقۇش، ئۇنى سوپىلىق پىرىجەمنىڭ پېشىدا سۇزۇڭلار.)

چۇن نەۋائى كوڭلىنى قىلدى گىرىھ بىر تارى زۇلف،
دوستلار سەررىشتەئى ئۇممىدىنى ئاندىن ئۇزۇڭ.
(ناۋايىنىڭ كوڭلى ئۇنىڭ بىر تال چېچىغا باغلىنىپ قالدى،
دوستلار، ئەمدى ئۇنىڭدىن ئۇمىت رىشتىسىنى ئۇزۇڭلار.)





نى بولدى دەردىمە، ئەي بىۋەفا، دەۋا قىلساڭ،
ۋەفاغە ۋەئدە قىلىپ، ۋەئدەغە ۋەفا قىلساڭ.
(ئەي بىۋاپا، دەردىمگە دەۋا قىلساڭ نىمە بولار، ۋاپا
قىلمەن دەپ ۋەدە قىلىۋىدىڭ، ۋەدەڭگە ۋاپا قىلساڭ نىمە بۇلار.)

تەنىمنى قۇرب فەزاسىدا خاكى راھ ئەتتىڭ،
باشىمنى ۋەسل ئىشىگىگە ئاشنا قىلساڭ.
(تېنىمنى يېقىنلىق مەيدانىدا ئاياق ـ ئاستى قىلدىڭ، بېشىمنى
ۋىسالىڭ ئىشىگىگە ئاشنا قىلىپ قويساڭ، نىمە بۇلار.)

سۇنۇپ قولۇمنى يۇزۇڭگە مۇراد ئېتىپ ھاسىل،
ئاچىپ يۇزۇڭنى كوزۇم ھاجەتىن رەۋا قىلساڭ.
(مەن قولۇمنى يۇزۇڭگە سۇنۇپ، مۇرادىمنى ھاسىل قىلسام،
سەن يۇزۇڭنى ئېچىپ، كوزۇمنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلساڭ نىمە
بۇلار.)

ۋىسال ئەۋجى بىيىك، ئەي كوڭۇل قۇشى، سەن پەست،
يېتىشمەك ئاندا نى مومكىن ئەگەر ھەۋا قىلساڭ.
(ئەي كوڭۇل قۇشى، سەن پەستە، ۋىسال چوققىسى بەك ئېگىز،
قانچە پەرۋاز قىلساڭمۇ ئۇنىڭغا قانداق يېتەلەيسەن.)

جاھان غەمىن چۇ ئالۇر بىر قەدەھ مەي، ئەي ساقى،
ئالۇرمەن ئىككى جەھان مۇلكىگە بەھا قىلساڭ.
(ئەي ساقى، بىر قەدەھ مەي جاھان غېمىنى ئېلىپ كېتىدىكەن،
ئىككى ئالەم بايلىغىدەك باھا قويساڭمۇ، ئالىمەن ئۇنى.)

زەمانە ئەھلى جەفاسىن تەغافۇل ئەيلەرسەن،
ئالار تەغافۇل ئېتىپ كاش سەن جەفا قىلساڭ.
(زاماندىشلارنىڭ جاپاسىنى بىلمەسكە سالىسەن، كاشكى سەن
جاپا قىلغان بولساڭ، ئۇلار بىلمەسكە سالسىچۇ.)

ئەگەرچە ئەھلى نەۋادۇر، ۋەلى ئۇل ئاي باقماس،
نەۋائىيا، نىچە بۇلبۇل كەبى نەۋا قىلساڭ.
(ناۋايى، ئۇ ئاي گەرچە نەغمە - ناۋا ئەھلى بولسىمۇ، لېكىن
سەن بۇلبۇلدەك قانچە ناۋا قىلغىنىڭ بىلەن كارى يوق.)





ئارەزىڭنى باغ ئارا چۈن كوردى ھەيران بولدى گۈل،
بەرگسىز قالدى نىدىنىڭىم، بەس، پەرىشان بولدى گۈل.
(باغ ئىچىدە جامالىڭنى كورۈپ گۈل ھەيران قالدى ۋە بەرگلىرىدىن ئايرىلىپ پەرىشان بولدى.)

بادەدىن گۈل - گۈل كورۈپ ئول يۈزنى، ئانىڭ ھەجرىدىن
چاك - چاك ئولغان كوڭۈلدەك تەھ - بەتەھ قان بولدى گۈل.
(گۈل، مەي تەپتىدىن گۈلگە ئايلانغان يۈزنى كورگەن گۈلدە ئۇنىڭ ھەجرىدە تىلىنغان كوڭۈلدەك، قات - قات قان باغلىدى.)

گۈلئۈزارىم كىشۋەرى ھوسن ئىچرە بولدى پادىشاھ،
راست ئانداقكىم چەمەن مۈلكىدە سۇلتان بولدى گۈل.
(خۇددى قىزىلگۈل گۈلزارلىقنىڭ سۇلتانى بولغىنىدەك، گۈل يۈزلۈكۈم گۈزەللىك مەملىكىتىگە پادىشا بولدى.)

سەير باغ ئەيلەردە دەۋران چەشمى زەخمى دەفئىغە
ھەر تەرەفدىن چابكوم دەۋرىدە قالقان بولدى گۈل.
(باغنى سەيلى قىلغاندا زامان كىشىلىرىنىڭ كوزى تەگمىسۇن دەپ، گۈللەر ئۇنىڭ ئەتراپىنى ئوراپ قالقان بولدى.)

لەئل كامىمدۇر قاشىمغە كەلسە ئول گۈل خىرمەنى،
مەي تىلەر كوڭلۇم چۇ بەزمدە فەراۋان بولدى گۈل.

(ئۇ گۈزەل گۈلدەك ئېچىلىپ قىشىمغا كەلسە، ياقۇت لىۋىدىن بەھرىمەن بولسەمەن، گۈللەر باراقسان بولۇپ، بەزم ئۇيۇشتۇرۇل-غاندا كوڭلۈم مەينى خالايدۇ.)

كېچە - كۈندۈز قىلما گۈلباغىمىزنى، بەس، ئەي ئەندەلىپ،
كىم ساڭا بەش كۈن بۇ گۈلشەن ئىچرە مېھمان بولدى گۈل.
(ئەي بۇلبۇل، بەس، كېچە - كۈندۈز سايراۋەرمە، بۇ گۈلشەندىكى گۈل ساڭا بىرنەچچە كۈنلۈك مېھمان.)

گۈل چاغى يارى سەفەر ئەيلەپ، نەۋائى جانىغە
ھەر بىرى بىر تازە قانلىغ داغى ھىجران بولدى گۈل.
(گۈل پەسلىدە يارى سەپەرگە كەتتى - دە، جۇدالىق ناۋايىنىڭ جېنىغا يېڭىدىن قانلىق گۈلدەك داغلارنى سالدى.)





يارغە يەتكەچ ئەلەم تۈتتى كوڭۈل خەيلىنى غەم،
شەھغە چۈن رەنجى يېتەر رەنجۈر ئولۇر مولك ئەھلى ھەم.
(پادىشا ئاغرىپ قالسا، پۈتۈن خەلقى ئازاپ چەككەندەك، يارغا ئەلەم كەلسە، پۈتۈن كوڭلۈمنى غەم باسىدۇ.)

يار ئويىدىن چىقماسا ئالەم كوزۈمگە تىرەدۇر،
چۈن قۇياش چىقماس جەھاندىن مورتەفىئ بولماس زەلەم.
(قۇياش چىقمىسا جاھاندىن زۇلمەت كوتىرىلمىگەندەك، يار ئويىدىن چىقمىسا ئالەم كوزۈمگە قاراڭغۇ.)

نى ھەرارەتدۇر ساڭا كىم، كويدى، ئاندىن ئالەمى،
ئۈيلەكىم ئورتەر جەھاننى مىھر ئوتى ئۇرغاچ ئەلەم.
(سەندىكى قانداق ھارارەت؟ قۇياش بايرىغىنى تىككەندە جاھان ئورتەنگەندەك، تەپتىڭدىن ئالەم كويدىغۇ.)

نى ئەرەقدۇر كىم ئىچىندە غەرقەدۇر نازىك تەنىڭ،
بەرگى گۈلدەككىم گۇلاب ئىچرە چومەر سەرتا قەدەم.
(بۇ قانداق تەركى، نازۇك تېنىڭ ئۇنىڭغا غەرق بولۇپتۇر، ياق، بۇ پۈتۈنلەي گۈل شەربىتىگە چومۇلگەن گۈل بەرگىغۇ.)

سەرۋغە باغ ئىچرە ھەريان جىلۋە قىلماق خۇشتۇرۇر،
سايەدەك نېۋچۈن ياتمىتۇر سەرۋ گۈلزارى ئىرەم.

(سەرۋى دەرىخى باغ ئىچىدە ھەريان جىلۋە قىلسا بەك يارىشاتتى، نىمىشقىدۇ، ئىرەم گۈلزارىنىڭ سەرۋىسى سايىدەك ياتىدۇ؟)

سەنسىز ئىچمەك ئويلەدۇركىم مەرگى جامى ئىچرە زەھر
ئابىھەيۋان بىرلە گەر بولسا لەبالەب جامى جەم.
(سېنىڭسىز جەمشىت جامىغا تولدۇرۇلغان ئابىھاياتنى ئىچىش، خۇددى، ئەجەل جامىدا زەھەر ئىچكەنگە ئوخشاش.)

ئەي نەۋائى، سەدقەسى بولغىل ئەلەم دەفئى ئۈچۈن،
مەن ئۆلۈپ، گەرئول سەلامەت بولسا ھىچ ئېرمەس ئەلەم.
(ئەي ناۋايى، ئەلەمنى يوقىتىش ئۈچۈن سادىغا بول، مەن ئۆلسەم نىمە ئەلەم، ئۇ سالامەت بولسىلا بولدى.)





سەھەر كوردۇم يۈزىن، ئاقشامغىچە كويىدى ھەزىن جانىم،
بۇ ئېردى سۇبھى ۋەسلىم، تا نى بولغاي شامى ھىجرانىم.
(سەھەردە يۈزىنى كورسەم، غەمكىن جېنىم كەچكىچە كويىدى،
ۋىسال تاڭى شۇنداق بولسا، ھىجران تۈنى قانداق بولار؟)

قۇياش كۆلبەمغە ئىنگەندىن ماڭا يۈز قەتلە خۇشراقدۇر
قاراشامىمنى رەۋشەن ئەيلەگەن شەمئى شەبىستانىم.
(ھۇجرامنىڭ چىرىغى قاراڭغۇ كېچەمنى يورۇتسا، مەن ئۈچۈن
ئويۈمگە قۇياش كىرگەندىنمۇ بەك خۇش بولىمەن.)

نى يەڭلىغ ياشۇراي ھىجران غەمىنكىم، فاش ئېتەر ھەردەم
ئاغىزدىن شوئلەلىق ئاھىم، نەزەردىن ئەشكىسىز قانىم.
(ئاغزىمدىن ئوتلۇق ئاھىم، كوزۇمدىن قانلىق يېشىم پاش قىلىپ
تۇرسا، مەن بۇ ھىجران غېمىنى قانداقمۇ يوشۇرالايمەن.)

ئەجەبتۇر تايىرى ۋەسل ئىستەمەك كۆلبەمغە قونماقكىم،
ياقىندۇر نەسر ۋاقىئىنى ئۇچۇرغاي كوكتىن ئەفغانىم.
(مېنىڭ ئاھ-پىغانىم كوكتىكى شۇڭقار يۇلتۇزىنى ئۇچۇرغۇدەك
بولۇۋاتسا، ۋىسال قۇشىنىڭ ئويۈمگە كېلىپ قونۇشىنى ئۈمىت قىلىش
غەلىتىغۇ.)

قەدىڭ نەخلى خەيالى كوزدەدۇر، ئەي نەۋبەھارى ھوسن،
مە ئازەللاھ، ئەگەر قۇتقارغاي ئانى سەيلى مىژگانىم.

(ئەي گۈزەللىك باھارى، قامىتىڭ كۆچىتى كۆز ئالدىمدا بولىدىكەن،
ئۈنى كۆز يېشىم كەلكۈنىدىن خۇدايىم ساقلىسۇن.)

دىدىم سوزان كۆڭۈلدىن چەكمەگىل بىردەم خەدەڭىڭنى،
دىدىكىم قالسە بىردەم سۇ بولۇر ئول يەردە پەيكانىم.
(كويگەن كوڭۈلدىن ئوقۇڭنى بىردەم تارتماي تۇر، دىسەم،
پەيكانىم ئۇ يەردە بىردەم قالسا، سۇ بولۇپ كېتىدۇ، دىدى.)

بەلىيىيەت تاشى ياغدۇرغان كەبى ۋەيرانىمە گەردۇن،
مەزەللەت گەردى ھەردەم ياغدۇرۇر باشىمغە ۋەيرانىم.
(پەلەك ۋەيرانە كۆلبەمگە بالا تېشىنى ياغدۇرغاندەك، ۋەيرانە
كۆلبەم بېشىمغا خار - زارلىق توزىڭىنى ياغدۇردى.)

قەدەھ دەۋرىن ئۇيۇر، ئەي دەيرى پىرى، تاكى مومكىندۇر،
كى دەۋران رەنجىنى تارتارغە ئەمدى يوقتۇر ئىمكانىم.
(ئەي مەيخانىچى، قەدەھنى مۇمكىن بولغانىچە دەۋر قىلدۇرۇۋە،
ئەمدى مېنىڭ دەۋر ئازاۋىنى تارتقۇچىلىكىم قالمىدى.)

دىمە جامى فەنا ئىچرە ئېزىلمىشتۇر ئەجەل زەھرى،
نەۋائى، جان بېرىپ ئول جامنى چەكمەكتۇر ئەرمانىم.
(يوقىلىش جامىغا ئەجەل زەھىرى قۇيۇلغان دىمە، ناۋايى،
مېنىڭ ئارمانىم جاننى بېرىپ ئەشۇ جامنى ئىچىش.)



كىمگە قىلدىم بىر ۋەفاكىم، يۈز جەفاسىن كورمەدىم،
كورگۈزۈپ يۈزمىھر، مىڭ دەردۇ بەلاسىن كورمەدىم.
(بىراۋغا مەن بىر ۋاپا قىلىپ يۈز جاپاسىنى كورمەي قالغىنىم بارمو؟
يۈز مىھرى ـ شەپقەت كورسىتىپ، مىڭ دەردۇ ـ بالاسىنى كورمەي
قالغىنىم بارمۇ؟)

كىمگە باشىمنى فىدا قىلدىمكى، باشىم قەسدىغە
ھەر تەرەفدىن يۈز تۇمەن تىغى جەفاسىن كورمەدىم.
(بىراۋغا بېشىمنى پىدا قىلىپ، ھەر تەرەپتىن بېشىمنى
قەسلىگەن يۈز تۇمەن جاپا تىغىنى كورمەي قالغىنىم بارمۇ؟)

كىمگە كوڭلۇم ئەيلەدى مىھرۇ مۇھەببەت فاشكىم،
ھەر ۋەفاغە يۈز جەفا ئانىڭ جەزاسىن كورمەدىم.
(كوڭلۇم بىرسىگە مىھرۇ ـ مۇھەببەت ئىزھار قىلىپ، ھەر ۋاپا ئۇچۇن
يۈز جاپالىق جازانى كورمەي قالغىنىم بارمۇ؟)

كىمگە جانىمنى ئەسىر ئەتتىمكى، جانىم قەتلىغە
غەيرى سارى خولقو لۇتفى جان فەزاسىن كورمەدىم.
(مەن بىراۋغا جېنىمنى تۇتقۇن قىلىپ بەرسەم، ئۇنىڭ مېنى ئولتۇرۇش
ئۇچۇن باشقىلارغا ئىلتىپات كورسىتىپ، جانبەخش قىلغىنىنى
كورمەي قالغىنىم بارمۇ؟)

كىمگە سالدىم كوز قاراۋۇ ئاقىنى ئەشك ئىچرەكىم
قان ئارا پىنھان كوزۇم ئاقۇ قاراسىن كورمەدىم.

(مەن بىراۋغا ياش توكۈپ كوزۈمنىڭ ئاق ـ قارىسىنى تىكسەم،
كوزلىرىم قانغا بويۇلۇپ، ئاق ـ قارىسى يوقالماي قالمىدى.)

سەن ۋەفا هوسن ئەهلىدىن قىلما تەۋەققۇئ ئەي رەفىق،
كىم مەن ئۇشبۇ خەيلىنىڭ هوسنى ۋەفاسىن كورمەدىم.
(ئەي دوست، گۈزەللەردىن ۋاپا تاما قىلما، چۈنكى مەن بۇ
تائىپىنىڭ ۋاپا هوسنىنى كورمىدىم.)

ئەي نەۋائى، توۋبە ئاندىن قىلمادىم شەيخ ئالىدا،
كىم بۇ ئىشدە دەير پىرىنىڭ رىزاسىن كورمەدىم.
(ئەي ناۋايى، شەيخ ئالدىدا توۋە قىلمىدىم. چونكى
بۇ توغرۇلۇق مەيخانىچىنىڭ رازىلىقىنى ئالغىنىم يوق.)





ئىشىق دەشتىن ھېچ غۇربەتكەش موسافىر كورمەسۇن،
مەن غەرىپ ئول دەشت ئارا كورگەننى كافىر كورمەسۇن.
(ئىشقنىڭ دەشتى ـ باياۋاننى ھېچبىر غېرىپ ـ مۇساپىر كورمىسۇن،
مەن غېرىپ بۇ دەشتتە كورگەننى كافىرمۇ كورمىسۇن.)

يارماغىز فەرھادۇ مەجنۇن ئاللىدا كوكسۇمنىكم،
باتىنىمنىڭ دەرد داغىن ئەھلى زاھىر كورمەسۇن.
(پەرھات بىلەن مەجنۇن ئالدىدا كوكسۇمنى يارماغلار، ئىچكى
دەردىم دېغىنى سىرتتىكى كىشىلەر كورۇپ قالمىسۇن.)

دەھرنى قىل تىرە يارەبكىم، ئانىڭ تۇفراغىنى،
ھەرنى كوز مۇمكىن ئىسە بولماققا نازىر، كورمەسۇن.
(ئەي خۇدا، دۇنيانى قاپ ـ قاراڭغۇ قىلغۇەت، ھەرقانداق كوز
نەزەر سالسىمۇ ئۇنىڭ تۇپرىغىنى كورەلمىسۇن.)

بىر باقىشدا قەتلىڭام ئەيلەر كورۇڭكىم، دەھر ئېلى
ھېچكىمنى سەن كەبى بۇفەندە ماھىر كورمەسۇن.
(كوزۇڭ بىر بېقىش بىلەن ئادەمنى ئولتۇرىدىكەن، ئالەم ئەھلى
بۇھۇنەردە سەندەك ماھىرلىقنى باشقا ھېچكىمدە كورمىسۇن.)

ۋائىزا، كوپ ۋەسق قىلدىڭ سامىرى① نىڭ سېھرىنى،
ھازىر ئۇلغىلىكىم، سېنى ئول كوزى ساھىر كورمەسۇن.
(ئەي ۋەزچى، سامىرىنىڭ سېھرىنى بەكمۇ تەرىپلەپ كەتتىڭ،
ھىزى بول، سېنى ماۋۇ سېھرى بار كوز كورۇپ قالمىسۇن.)

كىمكى ئاشقلىق ئەسىرىدۇر، تەخەييۇل بىرلەھەم
ئىشق كويىدا ئۇزىنى ئاسۇدە خاتىر كورمەسۇن.
(كىمكى ئىشقنىڭ ئەسرى ئىكەن، ئىشق كوچىسىدا ئۇزىنى ھەرگىزمۇ
خاتىرجەم - ئارامخۇدا ئوتىمەن دەپ، ھىس قىلمىسۇن.)

كىم نەۋائىدەك فەنا ۋادىسىدا ئىستەر ھۇزۇر،
كەچسۇن ئۇزدىن بەلكى خود ئۇزلۇكنى ھازىر كورمەسۇن.
(كىمكى، ناۋايىغا ئوخشاش يوقلىش دەشتىدە بولۇشنى خالىسا، ئۇزىدىن
كەچسۇن، بەلكى ئۇز شەخسىيىتى كوز ئالدىغا كەلمىسۇن.)



① رىۋايەتتە ئېيتىلىشچە، مۇسا پەيغەمبەر زامانىسىدا سامىرى دى-
گەن بىر سېھرىگەر بولۇپ، ئۇ گەپ قىلالايدىغان بىر مىرزابىنى ياساپ،
كىشىلەرنى ئۇزىگە ئىشەندۇرۇپ، مۇساغا قارشى چىققان ئىكەن، سامىرى
ئەدىبىياتتا جادۇگەر، سېھرىگەر سىمۋۇلى قىلىپ تەسۋىرلىنىدۇ.



لەبىڭدە نىلگۈن خالىڭدۇر ئەي جان،
نىچۈككىم شەربەت ئىچرە توخمى رەيھان.
(ئەي سۆيۈملۈگۈم، لىۋىڭ يېنىدا بىر قارا خال تۇرۇپتۇ، ئۇ خۇددى شەربەت ئىچىدە تۇرغان رەيھان ئۇرۇغىدەك كورۇنىدۇ.)

قىزىل رەڭلەر كوزۇمدە ھەجر ئوتىدىن،
بەلا بەھرىدە بۇتكەن شاخى مەرجان.
(كوزۇمنىڭ تومۇرلىرى ھىجىر ئوتىدىن قىزاردى، ئۇ بالا دېڭىزىدىكى مارجان شاخلىرىنى ئەسلىتىدۇ.)

يۈزۈڭكىم مەيدىن ئولمىش گۈل ئوزەگۈل،
كوڭۇل باغلانمىش ئاندىن قان ئوزە قان.
(مەي تەپتىدىن يۈزۈڭ گۈل ئۈستىگە گۈل بولۇپ كېتىپتۇ، ئۇنىڭ ئىشقىدىن كوڭلۇمدە قان ئۈستىگە قان.)

سىنى بارماغ بىلە كورسەتمىش ئەلكىم،
بىلىپ ئولمەكنى ئەرز ئەيلەرلەر ئىمان. *
(سىنى كىشىلەرنىڭ بارمىغى بىلەن كورسىتىشى —
ئولىدىغىنىنى بىلىپ ئىمان ئېيتقىنى.)

---

* بۇ يەردە بارماقنىڭ "ئىلىپ" (ا) شەكلى ئىمان ئېيتقۇچىلارنىڭ "ئاللاھ" (الله) دىگىنىدىكى باش ھەرپىگە ئوخشىتىلىدۇ.

كوڭۇل سەيدى كوزۇڭدىن ھىچ قۇتۇلماس،
نى مۇندا تۇزدىلەر ئۇل خەيلى مىژگان.
(كوزۇڭ كىرپىك ئوقلىرىنىڭ ھەممىسىنى بەتـلەپ تۇرسا، كوڭـۇل كيىـگى قۇتۇلالمايدۇ.)

ۋەفا ئەھلى ئىسەڭ ئىچ دەۋر ئاياغىن،
كىم ئەسرو بىۋافادۇر ئەھلى دەۋران.
(ۋاپا ئەھلى بولساڭ، دەۋر قىلىپ كەلگەن قەدەھنى ئىچىپ تۇر، چۈنكى دەۋران ئەھـلى بەكمۇ ۋاپاسىز.)

سەنو گۈلباڭ، ئەي بۇلبۇلكى، تارتار
نەۋائى گۈلرۇخىدىن ئايرو ئەفغان.
(ئەي بۇلبۇل، سەنمۇ نالە قىلىسەن، ناۋايى ئۇزىنىڭ گۈل يۈزلۈگىدىن ئايرىلغانلىغى ئۇچۇن پىغان چىكىدۇ.)





ھەرتەرەفكىم ياروۇر ئەغيار ئىلە جانان، تالاشۇرمەن،
چۇن ئەجەل قەسد قىلۇر ئۆلمەكىمە، جان تالاشۇرمەن،
(جانان باشقىلار بىلەن قەيەرگە بارسا، مەن ئۇنى تالىشىمەن،
خۇددى ئەجەل جېنىمغا قەست قىلغاندا، جان تالاشقاندەك.)

ھەجر تىغ ئۇرسا تالاشمىنى ئۆلۇم خەۋفى ساغىنما،
كىم شەھىدلىك بولايىن دەپ مېنى ھەيران تالاشۇرمەن.
(ھىجران تىغ ئۇرغاندا تىپىرلىسام، ئۆلۇمدىن قورقۇۋاتىدۇ دىمە،
بەلكى مەن شەيدا سېنىڭ شېھىتىڭ بولۇشنى تالىشىمەن.)

باشاق ئۇستىدە تالاشقان كەبى مەزرەئىدە گەدالار،
دەشتى ئىشقىڭ ئارا ئوشىشاق ئىلە پەيكان تالاشۇرمەن.
(ئېتىزلىقتا گادايلار باشاق تالاشقاندەك، مەن ئىشقىڭ
دەشتىدە ئاشىقلار بىلەن ئوق تېگىشنى تالىشىمەن.)

ئەي پەرى، چۇن كىيىك ئوخشار ئىكى كوزۇڭگە بەئەينىھ،
بۇجەھەتدىن مېنى دىۋانە بەيابان تالاشۇرمەن.
(ئەي پەرى، ئىككى كوزۇڭ بەئەينى كىيىككە ئوخشايدۇ،
شۇڭا مەن دىۋانە باياۋان تالىشىمەن.)

گەرچە ئەغياردىن ئالماغلىغ ئەمەستۇر سېنى مۇمكىن،
تۇرماغۇمدۇر باقىبان ئانچەكى ئىمكان تالاشۇرمەن.

(سېنى ياتلاردىن ئېلىۋېلىش مۇمكىن بولمىسىمۇ،
قاراپ تۇرماستىن ئىمكانىنىڭ بېرىچە تالىشىمەن.)

ئاچچىغىم كەلگەلى، كەۋسەرنى ئاچچىغ بادەغە تەرجىھ
خىرەد ئەھلى چۇ قىلۇرلەر، مېنى نادان تالاشۇرمەن.
(ئاقىللار ئاچچىق مەيدىن كەۋسەرنى ئىسىل دەيدۇ،
لېكىن مەن نادان ئاچچىغىم كېلىپ ئاچچىقنى تالىشىمەن.)

قول سالىب ھەجر ئوتىدا ئول كىشى يەڭلىغكى سۇ
ئەي نەۋائى چۇ ئاشار شوئلەئى ھىجران تالاشۇزمەن.
(ناۋايى مەن ھىجران ئوتىغا چىدىماي سۇغا يۈگرەيدىغانلاردىن
ئەمەس، بەلكى ئۇلغىيىدىغان ھىجران ئوتىنى تالىشىمەن.)





بىرىيۈزى ئۇتلۇق شەرار ئىشقىدىن مەھرۇرمەن،
دوستلەر ئورتەنسەم ئەتمەڭ ئەيىبكىم، مەئزۇر مەن.
(بىر يۈزى ئوتلۇقنىڭ مۇھەببەت يالقۇنىدا كويىمەن. دوستلار
كويگىنىمنى ئەيىپكە بۇيرۇساڭلار، ئوزرەم بار.)

ئىشقىنى نى سود پىنھان تۇت دىمەكتىن، ئەي رەفىق،
ئەمدىكىم ئىشق ئىچرە رەسۋالىق بىلەن مەشھۇر مەن.
(ئىشق ئارا رەسۋالىقبىلەن مەشھۇر بولۇپ بولدۇم. ئەي دوست،
ئەمدى ئىشقىڭنى پىنھان تۇت دىيىشىڭنىڭ نىمەپايدىسى؟)

مەن كىمۇ ئۇيقۇغە كوزيۇمماق چۇ يۇقتۇر تاقەتىم،
ئارەزىدىن كوزيۇمۇب ئاچقۇنچە گەرمەھجۇرمەن.
(مەن شۇنداق كىشىمەنكى ئۇخلاش ئۇچۇن كوزيۇمۇشقىمۇ تاقىتىم
يوق،چۈنكى كوزۇمنى يۇمۇپ ئاچقىچىلىك،ئۇنىڭ جامالىدىن ئايرىلىپ
قالىدىكەنمەن.)

نى ئەجەپ فەرھادو مەجنۇن زىكرىكىم بولمىش ئۇنۇت،
كىم مەن ئەل ئىچرە جۇنۇنۇ ئىشق ئىلە مەزكورمەن،
(پەرھات، مەجنۇنلارنىڭ گېپى ئۇنتۇلۇپ، ساراڭلىق ۋە
مۇھەببەت بابىدا مېنىڭلا گېپىم قالغانلىغى، ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس)

ئابھەيۋان ئىچمەگەيمەن ئىستەبان دەفئى خۇمار،
مەنكىم ئۇل مەيگون لەبى جانبەخشىدىن مەخمۇرمەن.

(مەن خۇمارىمنى باسىمەن دەپ ئابىھايات ئىچمەيمەن،
چۈنكى مەن ئاشۇ جان بەخش قىزىل لەۋدىن مەس بولغان.)

ئەي نەۋائى، ۋەسل ئۈمىدىن تاقماغىل تۇھمەت ماڭا،
كىم، مەن ئول مەھۋەشنى بىر كورمەك بىلە مەسرۇرمەن
(ئەي ناۋايى، ماڭا ۋىسالنى ئۈمىت قىلىدۇ دەپ تۇھمەت چاپلىما،
مەن ئۇ گۈزەلنى پەقەت بىر كورگەنگىلا خۇش ئىدىم.)





كىشى ۋىسال تۈنى يارى بىرلە ياتقۇنچە،
جامالى شەمئىغە قىلسۇن نەزەر تاڭ ئاتقۇنچە.
(كىشى ۋىسال ئاخشىمى يارى بىلەن بىللە بولغاندا،
تاڭ ئاتقىچە ئۇنىڭ نۇرانە جامالىغا قاراپ چىققۇلۇق.)

مۇيەسسەر ئولمادى جان بەرمەگو لەبىن ئۆپمەك،
نېدىنكى قالمادى جانىم ئانى ئۇناتقۇنچە.
(ئۇنىڭغا جان بېرىشمۇ، لېۋىدىن ئۆپۈشمۇ نېسىپ بولمىدى،
نىمىشقىدۇ ئۇنى ئۇناتقىچە جېنىممۇ بىر يەرگە باردى.)

مېنى يوق ئەتكەن ئېرۇر ھەجر سەنگبارانى،
نېدىنكى ياغدى تەنىم تاش ئىچىگە باتقۇنچە.
(مېنى جۇدالىقنىڭ تاش بورىنى يوق قىلدى،
چۈنكى بۇ تاش تېنىمنى كۆمۈۋەتكىچە ياغدى.)

مەلالدىن مېنى بىرجورئە بىرلە ساتقۇن ئال،
خۇرۇشۇ ئەربەدە بىرلە جاھانغا ساتقۇنچە.
(مېنى ۋاقىراپ،جاقىراپ جاھانغا بازار قىلغىچە،
قايغۇ ئەلكىدىن بىر يۇتۇم مەي بىلەن سېتىۋال.)

كۆڭۈل جەراھەتىغە ياق ۋىسال مەرھەمىنى،
فىراق خارەسى بىرلە باشىم ئۇشاتقۇنچە.

(بىشىمنى جۇدالىق تىشى بىلەن يانچىماي،
كوڭۇل جاراھىتىگە ۋىسال مەلھەمىنى ياقساڭچۇ.)

سەلاھ تونىنى چاك ئەتسە ياخشىراق، ئەي شەيخ،
رىيا يۇرۇنى بىلە خىرقەنى ياماتقۇنچە.
(ئەي شەيخ، جەندىنى رىيا بۇرۇچىلىرى بىلەن يامىغىچە،
پاكلىق تونىنى يىرتىۋەتكەن ياخشى.)

نەۋائى ئەھلى فەنا دەيرى ھەلقەسىن خۇش تۇت،
ئۆزۈڭنى زۇھدۇ رىيا مەجمەئىغە قاتقۇنچە.
ئەي ناۋايى، ئۆزۈڭنى رىياكار سوپىلار قاتارىغا قوشقىچە،
فەنا مەيخانىسىنىڭ سورۇنىغا كىرىشنى ئەۋزەل كور.)





كوڭلۇم ئالغاچ ئول پەرى مەجنۇنتۇ شەيدا قىلدىلا،
ئەقلى ھۇشۇمنى جۇنۇن دەشتىدە يەغما قىلدىلا.
(ئۇ پەرى كوڭلۇمنى ئېلىپ، مېنى مەجنۇن ـ شەيدا قىلدى.
ئەقلى ھۇشۇمنى جۇنۇنلۇق دەشتىدە بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلدى.)

ئۇزگەچە زولمۇ تەئەددىلەر بىلەن قانىم توكەر،
تۇرفە ئېردى تۇرفە ئىشلارداغى پەيدا قىلدىلا.
(قىسما ـ قىسما زۇلۇم، تاپا ـ تەنىلەر بىلەن قېنىمنى توكتى،
ئاجايىپ ئىشلار ئۇستىگە ئاجايىپ ئىشلارنى پەيدا قىلدى.)

ھورمەتى تەقۋى تۇتار ئېردى ۋەلى مەست ئاتلانىب،
باشىمە چاپماق بىلە ئالەمغە رەسۋا قىلدىلا.
(تەقۋالىق ھورمىتىنى قىلاتتى، بىراق مەست ھالدا ئاتلىنىپ چىقىپ،
بېشىم ئۇستىدە چېپىپ، مېنى ئالەمگە رەسۋا قىلدى.)

ئاھكىم چەكتىم كوروب جەۋلانىنى، بىئىختىيار،
ياشۇرۇن ئىشقىم ئولۇسقە ئاشكارا قىلدىلا.
(ئۇنىڭ جەۋلانىنى كورۇپ ئىختىيارسىز ئاھ ئۇردۇم،
بۇ ھال يوشۇرۇن ئىشقىمنى خەلققە ئاشكارا قىلىۋەتتى.)

بىرقەدەھ قۇيماق بىلە ئاغزىمغە ھەمخىرقەمغە ھەم،
خىرقە مەيغە رەھن، ئوزۇمنى بادە پەيما قىلدىلا.

بىر قەدەھنى ئاغزىمغىمۇ، پىرىجەمگىمۇ قۇيدى - دە، پىرىجەمنى مەي
ئۇچۇن گورەگە قويدۇرۇپ، ئوزەمنى ساقىغا ئايلاندۇرۇۋەتتى.)

دەير ئارا جامى لەبالەبكىم ئىچۇردى، ھالىمە،
خانىقاھ ئەھلى كېلىپ بىر - بىر تاماشا قىلدىلا.
(مەيخانىدا جامنى توشقۇزۇپ ئىچكۈزۈۋەتتى،
خانىقا ئەھلى بىر - بىرلەپ كېلىپ تاماشا كوردى.)

بىخود ئولغاچ زولف زوننارىغە دىن نەقدىن بېرىب
ئىشق بازارىدا كوڭلۇم تۇرفە سۇدا قىلدىلا.
(كوڭلۇم بىخوتلۇقتىن ئىشق بازارىدا شۇنداق سودا قىلدىكى،
ئىمانىمنى ئۇنىڭ زۇلپى زوننارىغا بېرىۋەتتى.)

مەنۇ ئەمدىيۇ فەنا دەيرىدە بولماق مەي پەرەست،
موغبەچە ئىشقى ئولۇسقە سىررىدم ئىفشا قىلدىلا.
(مەن ئەمدى پانا مەيخانىسىدا ئىچەرمەن بولدۇم، مۇغبەچىنىڭ
ئىشقى مېنىڭ سىرىمنى خەلقى ئالەمگە يېيىۋەتتى.)

گەر ۋەتەن دەير ئىچرە تاپتىم كىمسەگە يوق ھېچ ئەيب،
دەير پىرىدىن نەۋائى بۇ تەمەننا قىلدىلا.
(ناۋايى مەيخانىچىدىن شۇنى تىلەيدۇ: مەيخانىنى ماكان
قىلسام، بۇنىڭغا ھېچكىم ئەيىپلىك ئەمەس.)



نى ئىشق ئىدىكى ئەدەم ئەيلەدى ۋۇجۇدۇمنى،
چۇ ئۇردى سائىقە گەردۇنغە چەكتى دۇدۇمنى.
(بۇقانداق ئىشق بولغىيدى، بارلىغىمنى يوققا ئايلاندۇردى.
گويا چاقماق چېقىپ ئاھىم تۈتۈنىنى ئاسمانغا يايدى.)

نى نۇكتە بۇدۇ نەبۇدىومدىن ئەيتايىنكىم ئول،
نەبۇد قىلدى فەنا ئوتى بىرلە بودۇمنى.
(بار يوقلۇغۇمدىن نىمە دەپ سوز ئاچاي، چۈنكى
ئۇ يوقلۇقۇش ئوتى بىلەن بارلىغىمنى يوق قىلدى.)

ئەگەر شىگاف ئىسە كوكسۇم ياقا كەبى نى ئەجەب،
كى ھەجر بىر - بىرىدىن ئۇزدى تارۇ پۇدۇمنى.
(كوكسۇم ياقامغا ئوخشاش چاك - چاك كەتكەن بولسا،
ئەجەپلەنمەڭ، چۈنكى ھىجران ئورۇش - ئارقىغىمنى بىر - بىرلەپ
ئۈزۈۋەتتى.)

بۇ يولدا سۇدۇ زىياندىن تەكەللۇم ئەتمەگەكىم،
تۈگەتتى ئىشقىدا سودا زىيانو سۇدۇمنى.
(بۇيولدا پايدا - زىياندىن سوز ئاچماڭ، چۈنكى ئىشق سودىسى
پايدا - زىيان دىگەننى تۈگەتتى.)

چۇ ئىشق كۇفرى ئارا بەلگە باغلىدىم زۇننار،
بۇت ئاللىدا يانا ئەيب ئەيلەمەڭ سۇجۇدۇمنى.

(ئىشق كۆيپارلىغى ئىچىدە بىلىمگە زۇننار باغلىدىم،
شۇڭا بۇت ئالدىدا سەجدە قىلسام، ئەيىپكە بۇيرۇماڭ.)

يۇزۇڭ مۇشاھەدەسى قىلمىش ئۇيلە مۇستەغرەق،
كى ھەجر سەلب قىلائالماس ئۇل شوھۇدۇمنى.
(كوڭلۇمدە يۈزۈڭ تاماشاسىغا شۇنداق غەرق بولدۇمكى،
بۇ تاماشىنى ھىجران يوققا چىقىرالمايدۇ.)

نەۋائى، ئۇزىن ئەسەر تاپمان ئۇلغالى ئاشىق،
نى ئىشق ئىدىكى ئەدەم ئەيلەدى ۋۇجۇدۇمنى.
(ناۋايى، ئاشىق بولۇش بىلەن ئوزەمدىن دېرەك تاپالمىدىم،
بۇ قانداق ئىشق بولغىيدى، بارلىغىمنى يوققا ئايلاندۇردى.)





ۋەھكى، ھەجرىڭ ئوتى جىسمى ناتەۋانىم ئۆرتەدى،
ناتەۋان جىسمىمغە تۈشكەن شۇئلە جانىم ئۆرتەدى.
(ئاھ، ھىجرىڭ ئوتى ئاجىز جىسمىمنى ئۆرتىدى، ئاغرىق جىسمىمغا
چۈشكەن ئوت جېنىمنى ئۆرتىدى.)

قوزغابان كۆڭلۈم ئالاخانۇ ئالامان ئەيلەدى،
نى ئالاخانو ئالامان، خانۇمانىم ئۆرتەدى.
(كۆڭلۈمنى پەرىشان قىلىپ مېنى ئىگە-چاقىسىز قىلىۋەتتى،
ياق، ئىگە-چاقىسىز قىلىۋېتىشلا قالماي، ئۆي-بىساتىمنىمۇ ئۆر-
تىدى.)

بەرقى ئىشقىڭ چۈنكى تۈشتى خانۇمانىم بولدى كۈل،
تۇرفە ئوت ئېردىكى پەيداۋۇ نىھانىم ئۆرتەدى.
(ئىشقىڭ چاقمىقى چۈشۈپ ئۆي-بىساتىمنى كۈل قىلدى، بۇ ئا-
جايىپ ئوت ئىكەن، ئوچۇق-يېپىقىمنىڭ ھەممىسىنى ئۆرتىۋەتتى.)

دېمە ئىشقىڭ نەيلەدىكىم، روزگارىڭدۇر قارا،
ئۆرتەدى، ئەي قاتىلى نامېھرىبانىم ئۆرتەردى.
(قاراكۆڭگە قاپسەن، ئىشق سېنى نىمە قىلدى دېمە،
مېنى ئۇ رەھىمسىز قاتىلىم ئۆرتىدى.)

لەئل مەھلول ئەيلەگەندىن ئوت ياقىپ خاشاك ئىلە،
ھەجر جانىم كۆيدۈرۈپ، جىسمىمدە قانىم ئۆرتەدى.

(خەس ـ چاۋا بىلەن ئـوت يېقىپ قىزىل مـەي ئېرىتكەندەك.
ھىجران جېنىمنى كويدۇرۇپ، جىسمىمدىكى قاننى ئورتىدى.)

بولماسا نامۇ نىشانىم ئەيب قىلماڭكىم، فىراق
روزگار ئەۋراقىدا نامۇ نىشانىم ئورتەدى.
(نامۇ ـ نىشانىم قالمىسا، ئەيىپلىمەڭ، چۈنكى پىراق مېنىڭ ھايا ـ
تلىق سەھىپىسىدىكى نامۇ ـ نىشانىمنى ئورتىۋەتتى.)

شامى ھەجرىدە شەفەق كورسەڭ نەۋائى، بىل يېقىن
كىم، فەلەكنى شوئلەئى ئاھو فىغانىم ئورتەدى.
(ناۋايى، ھىجران ئاخشىمى شەپەق كورسەڭ، پەلەكنى مېنىڭ ئاھ ـ
پىغانىم ئوتى ئـورتەپتۇ، دەپ بىلگىن.)





كېچە كەلگۈمدۈردىبان ئۇل سەرۋ گۈلرۇ كەلمەدى،
كوزلەرىمگە كېچە تاڭ ئاتقۇنچە ئۇيقۇ كەلمەدى.
(ئۇ سۇمباتلىق گۈل يۈزلۈگۈم كەچتە كېلىمەن دەپ كەلمىدى،
شۇڭا تاڭ ئاتقىچە كوزۇمگە ئۇيقۇ كەلمىدى.)

لەھزە-لەھزە چىقتىمۇ چەكتىم يولىدا ئىنتىزار،
كەلدى جان ئاغزىمغەۋۇ ئۇل شوخ بەدخو كەلمەدى.
(ئىنتىزارلىقتا پات-پات چىقىپ يولىغا كوزتىكتىم، جېنىم ئاغ-
زىمغا كەلدىيۇ، لېكىن ئۇ شوخ بەتخۇي كەلمىدى.)

ئارەزىدەك ئايدىن ئېركەندە گەرئەتتى ئېھتىيات،
روزگارىمدەك ھەم ئۇلغاندا قاراڭغۇ، كەلمەدى.
(ئۇزجامالىدەك يورۇق ئايدىڭدە كېلىشتىن ئېھتىيات قىلسا كېرەك،
مېنىڭ روزگارىمدەك قاراڭغۇلۇق چۈشكەندىمۇ كەلمىدى.)

ئۇل پەرىۋەش ھەجرىدىنكىم يىغلادىم دىۋانەۋار،
كىمسە بارمۇكىم ئاڭا كورگەندە كۈلكۈ كەلمەدى.
(ئۇ پەرى يۈزلۈكنىڭ پىراقىدا ساراڭلاردەك يىغلىدىم، بۇنى
كوروپ كۈلگىسى كەلمىگەن ئادەممۇ بارمىدۇ؟)

كوزلەرىڭدىن نېچە سۇ كەلگەي دەپ ئۇلتۇرمەڭ مېنى،
كىم بارى قان ئېردى كەلگەن، بۇ كېچە سۇ كەلمەدى.

(كوزلىرىڭدىن قانچىلىك سۇكىلىدۇ دەپ مېنى ئولتۇرمەڭ،
بۇ ئاخشام كوزۇمدىن كەلگىنى سۇ ئەمەس، قان.)

تالنىبى سادىق تاپىلماس، يوقسەكىم قويدى قەدەم
يولغەكىم ئەۋۋەل قەدەم مەئشۇقى ئوترۇ كەلمەدى.
(سادىق ئاشىق تېپىلمايدىكەن، ئۇنداق بولمىغاندا، ئۇ يارنىڭ
يولىغا قەدەم قويغاندا، نىمىشقا مەشۇقى قارشى ئېلىشقا كەلمەيدۇ؟)

ئەي نەۋائى، بادە بىرلە خۇررەم ئەت كوڭلىڭ ئويىن،
نى ئۇچۇنكىم، بادە كەلگەن ئويگە قايغۇ كەلمەدى.
(ئەي ناۋائى، مەي بىلەن كوڭلۇڭ ئويىنى شاتلاندۇرغىن،
چۇنكى مەي كەلگەن ئويگە قايغۇ كەلمەيدۇ.)





بىركۈن مېنى ئۇل قاتىلى مەجنۇن شىئار ئۆلتۈرگۈسى،
ئۈسرۈك چىقىپ جەۋلان قىلىپ دىۋانە ۋار ئۆلتۈرگۈسى.
(مەجنۇنلۇقنى كەسىپ قىلىۋالغان ئۇ قاتىل بىر كۈنى مېنى ئۆلتۈرۈدۇ، مەست چىقىپ، جەۋلان قىلىپ، ساراڭلارچە ئۆلتۈرۈ-دۇ،)

گەر زەئىپ ئىلە ئاجىزلىغىم كوڭلىغە رەھمى سالسا ھەم،
باشىمغە يەتكەچ سەكرەتىپ بىئىختىيار ئۆلتۈرگۈسى.
(زەئىپ-ئاجىزلىغىم كوڭلىدە شەپقەت قوزغىسىمۇ، بېشىمغا كەلسە ئىختىيارسىز ئېتىنى چاپتۇرۇپ ئۆلتۈرۈدۇ.)

ۋەسلى ئارا گەر ئۆلتۈرۈر، جانىمغە يۈزمىڭ شۈكرئېرۇر،
چۈن قالسام ئاندىن بىرزەمان ھىجرانى زار ئۆلتۈرگۈسى.
(ۋەسلى بىلەن ئۆلتۈرسىمۇ يۈزمىڭ شۈكرى، براق، ئۇنىڭدىن قالسام، كېيىن ھىجرانى خارلاپ ئۆلتۈرۈدۇ.)

ئاشىق بولۇرده بىلمەدىم مەن ناتەۋانى خەستەكىم،
ھەجر ئۇلسا غەم كويدۈرگۈسى، ۋەسل ئۇلسا يار ئۆلتۈرگۈسى.
(مەن بىچارە كېسەلمەن ئاشىق بولىدىغان چاغدا بىلمىگەن ئې-دىم، ھىجراندا قالسام غەم، ۋىسالىنى تاپسام يار ئۆلتۈرۈدىكەن.)

مەيدان ئارا، ئەي ئەھلى دىن، كىرمەك تاماشاسىغە كىم،
يۈز كورمەيىن ئۆل كافىرى چابوكسۇۋار ئولتۇرگۇسى.
(ئەي دىندارلار، ئۇنىڭ تاماشىسىنى كورۇمەن دەپ مەيدانغا
كىرمەڭلار، ئۇ كاپىر چەۋەنداز قارىماي ئولتۇرۇۋېرىدۇ.)

لەئلىڭ زەكاتى مەي تۇتۇپ تىرگوزمەسەڭ، ئەي مۇغبەچە،
دەير ئىچرە مەن دىلخەستەنى رەنجى خۇمار ئولتۇر گۇسى.
(ئەي مۇغبەچە، لىۋىڭ زاكاتى ئۈچۈن مەي ئىچكوزۇپ، ھا-
ياتلىق بەرمىسەڭ، مەيخانىدا مەن زىدە يۈرەكنى خۇمار ئازاۋى
ئولتۇرۇدۇ.)

دەرلەر نەۋائى قەتلىغە گۇل-گۇل ئاچىپتور ئارەزىن،
كورگۈنچە ئانى، ۋايكىم، بۇخار-خار ئولتۇرگۇسى.
(ناۋايىنى ئولتۇرۇش ئۈچۈن جامالىنى گۇلدەك ئېچىپتۇ، دىيى-
شىدۇ ۋاي، ئۇنى كورگىچە تىكەن ئولتۇرۇدىغان ئوخشايدۇ.)





نىچاغلىق تاشكىم فەرھاد ئۇشاتتى،
فەلەك بارىن يىغىپ باشىمغە ئاتتى.
(پەرھاد قانچىلىك تاش قېزىپ چىقارغان بولسا، ھەممىسىنى
يىغىپ پەلەك مېنىڭ بېشىمغا ئاتتى.)

مېنىڭ ئەفسانەم ئېردى بول ئەجەبراق،
نېچە مەجنۇن سوزىن راۋى ئۇزاتتى.
(داستانچى مەجنۇن توغرۇلۇق شۇنچە بايان قىلدى، لېكىن
مېنىڭ ئەپسانەم تېخىمۇ ئاجايىپ.)

تەھەررۇك قىلمادى ھەجر ئاقشامى چەرخ،
سىرىشكىمدىن مەگەر بالچىققە باتتى.
(ھىجران كېچىسى پەلەك چاقى قىمىرلىمىدى، بەلكى ئۇ كوز-
يېشىمدىن پەيدا بولغان پاتقاقتا پېتىپ قالسا كېرەك.)

ئولۇم سەردابەسى ئېردىكى، گېزدۇن
ماڭا ئارام ئۇچۇن مەسكەن ياراتتى،
(پەلەك ئارام تاپسۇن دەپ ماڭا
شام گوردىن ماكان تەييارلاپتۇ.)

فىراق ئاللىندە ئېردى شەھد يەگلىغ،
مەزاقىمكىم ئولۇم زەھرىنى تاتتى.

(تىل - تامىغىم ھەسەلدەك شېرىن ئىدى،
پىراقىڭنىڭ ئالدىدا ئۆلۈم زەھىرىنى تېتىدى.)

كۆپ ئىردى ئىشق بازارىدە سەۋدا،
مېنى گەردۈن ۋەلى ئالەمغە ساتتى.
(ئىشق بازارىدا سودا شۇنچە جىق تۇرۇپ،
پەلەك مېنى ئالەمگە ساتتى.)

نەۋائىي لەئل سىرابىڭ غەمىدىن،
يۈرەك قانىنى كۆزياشىمغە قاتتى،
(ناۋايى لېۋىڭ شەربىتىنىڭ تەشنالىقىدا
يۈرەك قېنىنى كۆزيېشىغا قاتتى.)





لەئابلىك ئول ئوتكىم، كوكۇل مەجمەر ئاڭا،
يا كوكۇل دۇرجو لەبىلىك گەۋھەر ئاڭا.
(لىۋىڭ ئوت، كوكۇل ئۇنىڭ ئۇچۇن ئوتدان، ياكى
لىۋىڭ گوھەر، كوكۇل ئۇنىڭ ئىسىل قۇتىسى.)

غەمدىن ئايرۇ يامانكىم تۇشمىش،
ئۇنىس بۇ خاتىرى غەم پەرۋەر ئاڭا.
(غىمدىن خالى بولۇش يامان ئىكەن،
چۈنكى بۇ غەم كوكۇلنى ياشناتقۇچى ئۇلپەت ئىدى.)

زاردۇر تەلبە كوكۇلكىم، كورۇنۇر،
ھەر دەم ئول ھور- پەرى پەيكەر ئاڭا.
(تەلۋە كوكلۇم بەك پەرىشان، چۈنكى ھەمىشە ئۇنىڭغا
ھور - پەرىنىڭ سۇرىتى كورۇنۇپ تۇرىدۇ.)

قان كوكۇلدىن، نى ئەجەب، تۇرماسا كىم،
كىرپىكىڭ ھەردەم ئۇرار نەشتەر ئاڭا.

(كوكۇلدە قان تۇرمىسا ئەجەپلەنمەگۈلۈك، چۈنكى
كىرپىگىنىڭ ئۇنىڭغا ئۇزلۇكسىز تىغ سانجىپ تۇرۇۋاتسا.)

هەجر ئوتىدىن تەنىم ئول نەۋئى كويەر،
كىم ئېرور ئاستىدا كۆل بىستەر ئاڭا.
(تېنىم ھىجران ئوتىدا شۇنداق كويدىكى كۆل — ئاستىغا
سالىدىغان توشەك، كورپەم بولدى.)

هەجرىدىن ھالىم ئېرۇر ئانداغكىم،
بولماغاي كورمەگۈنچە باۋەر ئاڭا.
(جۇدالىق شۇنداق ئېغىر ئەھۋالغا سالدىكى، ئۇنى
كورمىگىچە ئىشەنگىلى بولمايدۇ.)

دەھر خۇش گۇلشەن ئېرۇر نەيلەيكىم،
يوق ۋەفا گۇللەرىدىن زەۋەر ئاڭا.
جاھان شۇنداق گۈزەل گۇلشەن بولسىمۇ، لېكىن
گۇللىرىنىڭ زىننىتى ئۇزۇن تۇرمايدۇ.)

جان ئالۇردە غەمى ھەجر، ئەي ساقى،
چارەدۇر بادە بىلەن ساغەر ئاڭا.
(ئەي ساقى ھىجران غېمى جېنىمنى ئالغىلى تۇرغاندا،
ئۇنىڭ ئىلاجى مەي بىلەن قەدەھ.)

يۈزى ۋەسلىغە نەۋائى تۇشمىش،
بەرگى گۇلدىن ياياساڭىز دەفتەر ئاڭا.
(ناۋايى ئۇنىڭ جامالىنى تەسۋىرلىمەكچى، شۇڭا —
ئالدىغا گۈل بەرگىنى دەپتەر قىلىپ يېيىڭلار.)



گۈل كېرەكمەستۇر ماڭا مەجلىسدە سەھبا بولماسا،
نەيلەيىن سەھبانى بىر گۈل مەجلىس ئارا بولماسا.
(ئەگەر يىغىلىشتا مەي بولمىسا، گۈلنىڭ نىمە كېرىگى بار،
ياكى يىغىلىشتا بىر گۈل بولمىسا، مەينى نىمە قىلاي.)

بەزم ئارا خۇشتۇر قەدەھ كەۋكەب، ۋەلى ئېرمەس تەمام،
مۇترىبى خۇش لەھجەئى خورشىد سىيما بولماسا.
(بەزمىدە چاقناپ تۇرىدىغان قەدەھنىڭ بولغىنى ياخشى،
بىراق قۇياش يۈزلۈك خۇش ئاۋاز سازەند بولمىسا تەل بولمايدۇ.)

مېھرۇ ماھۇ مۇشتەرىيو زەھرچۇن قىلدى تولۇئ
ھىچ نەھس ئەختەر تولوئى ئاندا قەتئا بولماسا.
(قۇياش، ئاي، مۇشتىرى، زوھرە يۇلتۇزلىرى پەيدا بولغاندا،
شۇملۇق يۇلتۇزلىرى ھەرگىز كورۇنمىسە.)

مۇنچە ھەم بولسا مۇيەسسەر، جەمئ ئەمەس خاتىر، نى سۇد
تاكى مۇغ كويىدا بىر مەھفۇز مەئۋا بولماسا
(شۇنچىلىك نەرسىگە ئېرىشكەندىمۇ مەيخانە كوچىسىدا بىر ھىم
ئورۇن بولمىسا نىمە پايدا، كوڭۈل خاتىرجەم بولمايدىغۇ.)

چۇن بۇ يەردە ئىچكەرىدىن روست باغلاندى ئىشك،
ئادەم ئېرمەس ئول كىشىكىم بادە پەيما بولماسا.

(بۇ يەردە ئىشلەك ئىچىدىن مەھكەم ئېتىگىلەك ئىكەن،
ساقى بولمىغان ئادەم ئەمەس.)

خۇشتۇرۇر بۇنەۋئ ئەمنىيەت ۋەلى ئاقشەمغەچە
گەر فەلەكدىن بىر خىيانەت ئاشكارا بولماسا.
(ئەگەر پەلەكتىن بىرەر خىيانەت يۈز بەرمىسە، بۇنداق
خاتىرجەملىك كېچىچە داۋام قىلسا، نىمە دىگەن ياخشى.)

ھەر كىشىگە ئۆمرىدە بۇ نەۋئ بىر كۈن بەرسە دەست،
تا ئەبەد غەم يوق ئەگەر بولسا يانا يا بولماسا.
(ھەر كىشىگە ئۆمرىدە بۇنداق بىر كۈن مۇيەسسەر بولسا،
يەنە بولسىمۇ، بولمىسىمۇ، مەڭگۈ غېمى قالمىغان بولاتتى.)

ئۆمرى بەزمىدە نىشات ئەسبابى دىلكەشتۇر بەسى،
گەر ھەۋادىس شەھنەسىدىن ئاندا يەغما بولماسا.
(ئۇ يەردە ھادىسىلەر ساقچىلىرى بۇلاڭ - تالاڭ قىلمىسا،
ئۆمۈر بەزمىسىدە تولىمۇ دىلغا ياقىدىغان شاتلىق ۋاستىلىرى بار.)

ئەي نەۋائى گەر نەسىبەڭدۇر ئەبەد ئۆمرى كېرەك،
خاتىرەڭدە ياردىن ئۆزگە تەمەننا بولماسا.
(ئەي ناۋايى ئەگەر كوڭلۈڭدە باشقا بىر تىلىگىڭ بولمىسا،
مەنگۈلۈك ھايات نىسىۋىسىگە ئېرىشىسەن.)



ۋەھكى، بولدۇم ئىشق ئارا بىر بىۋەفاغە مۇبتەلا،
بولماسۇن ئەھلى ۋەفا ئۇنداق بەلاغە مۇبتەلا.
(ئاھ، ئىشق ئارا مەن شۇنداق بىر بىۋاپاغە مۇپتىلا بولدۇمكى،
ھىچ بىر ۋاپا ئەھلى بۇنداق بالاغە مۇپتىلا بولمىسۇن.)

ئاڭلىغاي مەجنۇنلۇغۇ بىدىللىغىمنى ھەر كىشى،
كىم بولۇبتۇر بىر پەرىۋەش دىلرەباغە مۇبتەلا.
(مېنىڭ مەجنۇنلىقىمنى، ئاجىزلىغىمنى كورگەن كىشى بۇ بىر
پەرى سۈپەت دىلرەباغا مۇپتىلا بولغان ئوخشايدۇ دەپ قالىدۇ.)

زاھىدا رەسۋالىغىم تەئن ئەيلەدىڭ، جەھد ئىلەكىم،
بولماغايسەن ئول كوزى قاشى قاراغە مۇبتەلا.
(ئەي زاھىد رەسۋالىغىم ئۈچۈن كۆچۈنۈپ تاپا قىلىۋاتىسەن،
بايقا، سەنمۇ، يەنە شۇ قارا قاش، قارا كوزگە مۇبتىلا بولۇپ قالما.)

بولمايىن بىگانە يارۇ ئاشنادىن چارە يوق،
خاھ بول بىگانەغە، خاھ ئاشناغە مۇبتەلا.
(خاھى يات، خاھى يېقىنلارغا مۇپتىلا بول، ئاخىرى،
يارۇ - دوستلاردىن يىراقلاشماي مۇمكىن ئەمەس.)

پادىشا بىرلە گەدا ھالىغە كۆلسە، نى ئەجەب،
بولسا مەن يەڭلىغ گەدايى پادىشاغە مۇبتەلا.

(ماڭا ئوخشاش بىر گاداي پادىشاغا مۇپتىلا بولغان بولسا،
پادىشا بىلەن گادايىنىڭ ھالىغا كۈلسە، ئەجەپلەنمىگۈلۈك.)

بولمىش ئول كافىر غەمى دىۋانە كوڭلۈمدىن مەلۇل،
ھىچ كافىر بولماسۇن مەن مۇبتەلاغە مۇبتەلا.
(مېنىڭ ساراڭ كوڭلۈمنىڭ غېمىدىن كاپىرمۇ قايغۇردۇ،
مەن مۇپتىلاغە ھىچبىر كاپىر يولۇقمىسۇن.)

ساقىيا، مەي تۇتكى، دەردىنىڭ دەۋاسى بادەدۇر،
ھەجرىدىنكىم بولسا دەردى بىدەۋاغە مۇبتەلا.
(ئەي ساقى، مەي تۇت، ھىجرانلىقنا داۋاسى يوق دەرتكە
مۇپتىلا بولغانلارنىڭ دەردىگە مەي داۋا بولىدۇ.)

كىر خەرابات ئىچرەۋۇ، بول رىندىلەر ۋابەستەسى،
خانىقەھدە بولغۇچە ئەھلى رىياغە مۇبتەلا.
(خانىقادا رىياكارلار بىلەن بىللە بولغىچە، مەيخانىغا كىرىپ،
ئۇ يەردىكى ئىچەرمەنلەرگە قوشۇلۇپ كەت.)

ئەي نەۋايى، يانە ئول بەدئەھددىن بولسام خەلاس،
ئەھد قىلدىمكىم يانا بولماي يانەغە مۇبتەلا.
(ئەي ناۋايى، ۋەدىسىگە تۇرمايدىغانلاردىن قۇتۇلسام، ۋەدە
قىلدىمكى يەنە باشقا بىرسىگە مۇپتىلا بولماي.)



فەلەك نىلۇفەرىدىن چەشمەئى مېھر ئولدى گەر پەيدا،
يۈزۈڭدە نىلدىن ئول چەشمە قىلمىش نىلوفەر پەيدا.
(پەلەك نىلۇپەرىدىن قۇياش بۇلىقى پەيدا بولغان بولسا، يۈزۈڭدە
ئۇ بۇلاق كۆكتىن نىلۇپەر پەيدا قىپتۇ.)

ئوقۇڭ كۆڭلۈمگە كىرگەچ قەترە قانلار كىم مېھر كۆرمىش،
نىھال ئانداقكى، ئانى تىككەچ ئوق بولغاي سەمەر پەيدا.
(ئوقۇڭ كۆڭلۈمگە سانچىلىش بىلەن قان تامچىلىرىدا قۇياش ئەكس
ئەتتى، خۇددى كۆچەت تىكىلگەندىن كېيىن مېۋە پەيدا بولغاندەك.)

ئاچىغ سوز بىرلە بەل قەتلىمغە باغلار، تۇرفەراق بۇ كىم،
نەزەرغە نى ئاغىزدۇر قىلۇر ئاندىن كەمەر پەيدا.
(غەزەپلىك سوز بىلەن مېنى ئۆلتۈرۈشكە بەل باغلىدى، قىزىقى شۇكى،
نەزەرگە ئېغىزدىن نىمە كۆرۈنسە، ئۇنىڭدىن كەمەرمۇ تەييار.)

لەبى شەۋقى ئىچىمدە، يۈزدە قان ياشىم، ئەجەب ئىرمەس،
يۈزىندە لەئل يۈتقاننىڭ بولۇردەرلەر ئەسەر پەيدا.
(ئىچىمدە لىۋىنىڭ ئىشتىياقى، يۈزۈمدە قان - ياش، بۇنىڭغا ئە-
جەپلەنمەڭ، چۈنكى ياقۇت يۇتۇۋالغان كىشىنىڭ يۈزىدە ئۇنىڭ
ئالامىتى ئەكس ئېتىدىغۇ.)

كۆڭۈلنى تا پەرىشان ئەيلەدىڭ، يۈز بەرقى غەم ساچتى،
ئىچۈككىم ئۇتنى قوزغارلار، بولۇر ئاندىن شەرەر پەيدا.

(ھىجران ئەھلىنىڭ قارا تۈنىنى ۋىسال شامى يورۇتتى، چۈنكى ئۇتنى كۆچىلىسا ئۇنىڭدىن ئۇچقۇن ئورلەيدىغۇ.)

يارۇتتى ۋەسلى شەمئى ئەھلى ھىجران تىرە ئەۋقاتىن،
مىنىڭ شامىمغە، ۋەھكىم، قىلمادى دەۋران سەھەر پەيدا.
(ھىجران ئەھلىنىڭ قارا تۈنىنى ۋىسال شامى يورۇتتى، ئاھ، زامان مىنىڭ ھىجرانىم تۈنى ئۈچۈن سەھەر پەيدا قىلمىدى.)

ئەجەل قەسرىدىن ھەكىمى سۇنئ بەس مۈشكۈل تىلىسىم ئەتمىش،
كى ھەر كىم ئاندا كىردى، بولمادى ئاندىن خەبەر پەيدا.
(ياراتقۇچى ھەكىم ئەجەل سارىيىنى ئاچقىلى بولمايدىغان تىلىسىم قىلىپ بىكىتىۋەتكەن ئىكەن، شۇڭا كىمكى ئۇنىڭغا كىرىپ كەتسە، دېرىكى بولمايدۇ.)

مەسىھادىن دەم ئۇرماڭكىم ھەبىبىم گەردىغە يەتمەس،
ئەگەر جىبرائىلدەك ئىگىندىن ئانىڭ بولسا پەر پەيدا.
(ئەيسادىن سوز ئاچماڭلار، ئەگەر ئۇنىڭغا جەبرائىلنىڭ قانىتى پۈتسىمۇ مەھبۇبىمنىڭ چاڭ - توزىڭىغا يەتمەيدۇ.)

نەۋائى ئىشقىن، ئەي زاھىد، سىنىڭ پەندىڭ ئايان قىلدى،
بەلى، ئەيب ئۇلماغۇنچە ئاشكار ئولماس ھۇنەر پەيدا.
(ئەي زاھىد، ناۋائىينىڭ ئىشقىنى سىنىڭ نەسىھىتىڭ ئاشكارىلاپ قويدى، دېمەك، بىرەر ئەيىپ يۈز بەرمىگىچە پەزىلەت ئاشكارا بولمايدىكەن.)



ماڭا نه مەنزىلو مەئۋا ئەيان نه خانۇمان پەيدا،
نەجانىمدىن ئەسەر زاھىر، نه كوڭلۇمدىن نىشان پەيدا.
(مېنىڭ نه تۇرار جايىم بولسۇن، نه ئۆي - بىساتىم بولسۇن، نه
جېنىمدىن ئەسەر بولسۇن، نه كوڭلۇمدىن نىشان.)

خىرەد مەخفى، بەدەن قانى، كوڭۇل غايىب، تەرەب مەئدوم،
بارى سەھل ئېردى بولسا ئېردى ئول نا مېھرىبان پەيدا.
(ئەقىل مەخپى، بەدەن نەدە، كوڭۇل غايىپ، خوشاللىق يوق،
ئەگەر ئۇ كويۇمسىز يار بولغان بولسا، باشقا ھەممىسى چاغلىق ئىدى.)

شەكىبو سەبروھوش ئېتمىش، قەرارۇ ئەقلى جان كەتمىش،
نه غەم گەر بولسا ئول ئارام روھ، ئول قۇتى جان پەيدا.
(چىدام - سەۋر يوقالدى، تاقەت، ئەقىل، جان كەتتى، ئەگەر ئۇ
كوڭلۇمنىڭ ئارامى، جېنىمنىڭ ئوزۇغى بولغان بولسا نىمە غەم.)

خەيالى جاندە پەيدادۇر، سوزى ئەپغاندا پەيدادۇر،
ئوزى ھەم يۇتتى، ۋەھ، ئالىمدە بولسا بىر زەمان پەيدا.
(ئۇنىڭ خىيالى ھەمىشە كوڭلۇمدە، كويۈگى ئاھ - زارىمدىن مەلۇملۇق،
ئوزى يۇتۇپ كەتتى، ئاھ، ئالدىمدا بىردەم پەيدا بولسىچۇ!)

كىسەر يۈز نەخلىنى ھەردەم، قىلور يۈز سەرۋنى خۇررەم،
تەئەججۇب كوركى، بۇگولشەندە ئىرمەس باغىبان پەيدا.

(بىردەمنىڭ ئىچىدە يۈز دوچەتنى كېسىپ، يۈز سەرۋىنى خۇش قىلدۇ،
ئاجايىپلىغىنى قارا، بۇ گۈلشەندە ھېچ باغۋەن كورۈنمەيدۇ.)

قىيامەت ئېردى ئانىسىزكىم، يۈز ئاچتى ئەي موسۇلمانلار،
بولوك ۋاقىفكى، بولدى فىتنەئى ئاخىر زەمان پەيدا.
(ئۇنىڭسىز قىيامەت يۈز بەردى، ئەي مۇسۇلمانلار، خەۋەردار
بولۇڭلەركىم، ئاخىر زامان غەۋغاسى پەيدا بولدى.)

ئولەر ھالەتتە مەن ئانسىز، تەرەبدىن كورمەيىن ئۇلمەي،
دىمەڭ تەئجىل ئىلە ئول ئومر بولسا ناگەھان پەيدا.
(ئۇنىڭسىز ئولەر ھالەتتەمەن، ئەگەر ئۇ تۇيۇقسىز پەيدا بولسا،
ئالدىراپ ئېيتىپ قويماڭلار، خوشاللىقتىن ئولۇپ كەتمەي يەنە.)

ھەزەر قىلماق قەزا جەللادىدىن بولماس،
قىلۇر قەتل ئويلەكىم نەتىغ ئولور پەيدا، نەقان پەيدا.
(تەقدىرنىڭ جاللاتىدىن ساقلىنىپ بولمايدۇ، ئۇ شۇنداق
ئولتۇرىدۇكى، تىغىنىمۇ، قېنىنىمۇ كورسەتمەيدۇ.)

ساڭا جان شەۋقىدىن بەردى نەۋائى، يوق ئەجەلدىنكىم،
ئەجەل تاپقۇنچە ئېرمەس ئول زەئىفى ناتەۋان پەيدا.
(ناۋايى جاننى ئەجەلگە ئەمەس، ساڭا ئارزۇلاپ بەردى، ئۇ شۇنـ
داق زەئىپ-ئاجىزكى، ئەجەل تاپقۇچىلىكى يوق.)





ئول ئاي بۇ تەلبە بىلە يارمۇ ئىكىن، ئايا؟
زەمرى ئىچرە غەمىم بارمۇ ئىكىن، ئايا؟
(ئۇ ئاي مەن تەلۋىگە يار بولۇرمۇ؟ ئۇنىڭ
كوڭلىدە مېنىڭ غېمىم بارمىدۇ؟)

بۇكىم فىراق ئوزۇمدىن خەبەرسىز ئەتتى مېنى،
ئوزى پەرۋەردە خەبەردارمۇ ئىكىن، ئايا؟
(پىراق مېنى ئوزەمدىن خەۋەرسىز قىلىپ قويدى، پىراقنى
پەيـدا قىلغۇچى بۇنىڭدىن خەۋەردارمىدۇ؟)

كوزۇم تابانىغە كىم شامى ۋەسل سۇرتەرمەن،
ئۇ كوردىمۇ ئىكىن، بىدارمۇ ئىكىن، ئايا؟
(ۋىسال كېچىسى تاپىنىغا كوزۇمنى سۇرتىمەن، ئۇ بۇنى
كورگىلى ئويغاقمىدۇ-يوق؟)

مەن ئول تەرەف بارالمان، كوڭۇل كېلە ئالماس،
مېنىڭدەك ئول داغى بىمارمۇ ئىكىن، ئايا؟
(مەن ئۇياققا بارالمايمەن، كوڭلۇم قايتىپ كېلەلمەيدۇ،
ئۇمۇ ماڭا ئوخشاش كېسەلمىدۇ؟)

كەمەند زۇلفىكى ئاچىلغاچ، ئۇچتى ئىمانىم،
رەسەنمۇ، رىشتەئى زۇننارمۇ ئىكىن، ئايا؟

(ئۆرۈم چىچىنى يىپىشۇىدى، ئىمانىم ئۆچتى، بۇ
ئارقانمىدۇ ياكى زۇننارنىڭ يىپمىدۇ؟)

چۇ خىرقە بادەغە رەھن ئولدى، بولمىشام پىركىم
گەرەۋگە نەۋبەتى دەستارمۇ ئىكىن، ئايا؟
(پىرىجەمنى مەي ئۈچۈن گورۇگە قويدۇم، قېرىغىنىمدا
گورۇ نىۋۋىتى سەللەمگە كەلگەنمىدۇ؟)

نەۋائى ئۆزلۈگىدىن كەچتى، داغى قويدى قەدەم،
بۇ يولدا ئەمدى سەبۇكبارمۇ ئىكىن، ئايا؟
(ناۋائىي شەخسىيەتتىن كېچىپ، قەدەم باستى،
ئەمدى بۇ يولنى يەڭگىل باسامدىكىن.)





كىمسە ھەرگىز كورمەدى چۆن ئەھلى دەۋراندىن ۋەفا،
ئۆلكى دەۋران ئافەتىدۇر نى تەمەئ ئاندىن ۋەفا.
(زامان ئەھلىدىن ھىچكىم ۋاپا كورمىدى، ئۇ بولسا زامان ئاپىتى،
ئۇنىڭدىن نىمە دەپ ۋاپا تاما قىلغۇلۇق؟)

جانۇ ئۆمرۈمدۇر ئۆل ئاي گەر بىۋەفا بولسا، نىتاڭ،
قايدا كورمىش كىمسە ھەرگىز ئۆمر ئىلە جاندىن ۋەفا.
(چونكى جان ۋە ھاياتىم بولغان ئۇ ئاي بىۋاپالىق قىلسا، نىمە
دىگۈلۈك ،جان ۋە ئومۈردىن ھىچكىمگە ۋاپا كەلمىدىغۇ.)

گەر ۋەفا قىلساڭ ئىبرۇر ئاندىنكى باردۇرسەن بەرى،
يوقسە كىم ئالەمدە كورمىش نەۋئى ئىنساندىن ۋەفا.
(ئەگەر ۋاپا قىلساڭ ئۇنىڭ مىۋىسىنى كورسەن، ئۇنداق بولمىغانـ
دا ئىنسان بالىسىدىن كىم ۋاپا كورىدۇ؟)

ۋەھكى، دەۋران ئەھلىدىن جۇز بىۋەفالىغ كورمەدىم،
ھەرنىچە كىم كوردىلەر مەن زار ھەيراندىن ۋەفا.
(ئاھ، زامان ئەھلى مەن كاڭگىرىغان بىچارىدىـن ۋاپا بولسىلا
كوردى، ئەمما مەن ئۇلاردىن ۋاپاسىزلىقتىن باشقىنى كورمىدىم.)

چۆن ۋەفا گول بەرگى دەۋران باغىدا ئاچىلمادى،
بى جىھەتتۇر كىمكى ئىستەر بۇ گۈلۈستاندىن ۋەفا.

(زامان بىغىدا ۋاپا گۈل بەرگى ئېچىلغان ئەمەس، كىمنىڭ بولمى-
سۇن بۇ گۈلۈستاندىن ۋاپا ئىزدىشى ئورۇنسىز.)

كىمسە كوڭلىن كىمسەدىن ئىستەب ۋەفا ئالدۇرماسۇن،
كىم ماڭا خود يەتمەدى ئول كوڭلۈم ئالغاندىن ۋەفا.
(بىرەۋ يەنە بىرەۋدىن ۋاپا تىلەپ كوڭلىنى ئالدۇرۇپ قويمىسۇن،
چۈنكى ماڭا كوڭلۈمنى ئالغۇچىدىن ۋاپا كەلمىدى.)

ئەي نەۋائى گەر ۋافاسىز چىقتى ئول سولتان ھوسەين،
تاپتىڭ ئەلدىنكىم، تىلەرسەن ئەمدى سولتاندىن ۋەفا.
(ئەي ناۋايى ئۇ سۇلتان ھوسەيىن ۋاپاسىز بولۇپ چىقتى، ۋاپانى
ئەلدىن تاپتىڭ، ئۇنى يەنە سولتاندىن تىلەمسەن.)





ئۇرتەسە ئىشق مېنى، سورما سەبەب،
كويسە خاشاك يالىنىدىن نى ئەجەب.
(ئىشق مېنى كويدۇرگەن ئىكەن، سەۋەبىنى سورىما، چۈنكى خە-
شەكنىڭ يال-قۇندا كويۇشى ئەجەپلىنەرلىك ئىش ئەمەس.)

چاكلىك جان قالۇر ئوتۇ سۇ ئارا،
چۈن مەيى ئالود بولور ئول ئىككى لەب.
(ئىككى لېۋىدە شاراپ تەمى بولغاچقا، زەخىملىك جېنىم
ئوت بىلەن سۇ ئارىسىدا قالغاندەك بولدى.)

ئاياغىڭ تۇفراغىن ئوپسەم بەسدۇر،
يار ئاياغىڭنى دىسەم تەركى ئەدەب.
(ئەي يار، ئايىغىڭ ئاستىدىكى توپىنى سۆيسەم، شۇ يېتەرلىك، ئا-
يىغىڭنى سۆيەي دېيىش ئەدەپسىزلىك بولار.)

ئۆيلە دەردۇ غەمىڭە ئورگەندىم،
كىم ئۇنۇت بولدى ماڭا ئەيشۇ تەرەب.
(دەرت غېمىڭگە شۇنداق كونۇپ كەتتىمكى، شات - خوراملىق دى-
گەننى ئۇنتۇپ كەتتىم.)

زۇلفىدا زار كوڭۇل رەنجى نىتاڭ،
خەستەغە كوپرەك ئولۇر كېچە تەئەب.

(قارا چىچىنىڭ دەردىدە كوڭلۇم زارلانسا، ئەجەپلەنگۈلۈك ئەمەس، چۈنكى قاراڭغۇ كېچىدە كېسەل ئادەم بەك قىينىلىدىغۇ.)

بىر كىمۇ ۋەسلى مۇرادى ھەيھات،
دۇررى ناياب ئېرۇر بىرگە تەلەب.
(ئاھ بىرگە ۋىسال ئارزۇسىنى كىم قويۇپتۇ، بۇ خۇددى تېپىلماس گوھەرنى تەلەپ قىلغاندەك ئىشقۇ.)

جان تاپىب زار نەۋائى قوپقاي،
تۇپراغى ئۈستىگە سۇرسەڭ مەركەب.
(ئەگەر قەبرىسىنىڭ ئۈستىدىن ئېتىڭنى چاپتۇرۇپ ئۆتسەڭ، بىچارە ناۋايى تىرىلىپ ئورنىدىن تۇرۇپ كېتەر ئىدى.)





ئول قوپۇپ ئاتلانغالى مەركەب سارى سەرخۇش بارىب،
مەن باشىم ئاچىپ، ئاياغىغە قويىوپ يۈز، يالبارىب.
(ئۇ مەسخۇش هالدا تۇرۇپ ئېتىغا مىندى، مەن بېشىمنى ئۇنىڭ
ئايىغىغا قويۇپ، شۇنچە يېلىندىم.)

مەندە خۇد ھەد يوق، ۋەلى ئالىدا جان ئەيلەي فىدا،
ھەركىشى ئەسھابىدىن كەلتۇرسە ئانى قايتارىب.
(مېنىڭ ھۇشۇممۇ يوق، ئامالىممۇ يوق، كىمكى ئۇنى سوھبەتداشد-
لىرىدىن قايتۇرۇپ ئەكەلسە، ئۇنىڭ ئالدىدا جېنىمنى پىدا قىلاي.)

بولدى راكىب، نىتتى كوڭلۇم ئويىدە قىلسە نۇزۇل،
تىغ ئىلە كىم تارتمىش ئازۇردە كوكسۇمنى يارىب.
(ئۇ ئاتلىق كېلىپ، تىغ تارتىپ دەرتلىك كوكسۇمنى
يېرىپ، كوڭلۇم ئويىگە چۈشسە نىمە بولىدۇ.)

ئوز ئويىگە تۇشمەكىن ھەم بىلماي ئولگۇم، كاشكى
بارسا قەتل ئەيلەپ مېنى جان مەھنەتىدىن قۇتقارىب.
(ئوز ئويىگە چۈشىدىغانلىغىنىمۇ بىلمەي ئولىدىغان ئوخشايمەن،
كاشكى ئۇ بېرىپ مېنى ئولتۇرۇپ، جان جاپاسىدىن قۇتقازسىچۇ.)

ۋەھ، نى يەڭلىغ سەئب ئىمىش غەم بەزمىدە قالغان كىشى،
كوڭلىدە ئارامى قالماي، جانى ئارامى بارىب.
(ئاھ، غەم بەزمىدە قالغان كىشىنىڭ هالى نەقەدەر ئېغىر، جېنىمنىڭ
ئارامى كېتىپ، كوڭۇلنىڭ ئارامى قالمايدىكەن.)

كىمگە دەۋران بىر ئاياغ مەي بەردىكىم، بولدى خەلاس،
سوڭرە ئانىڭ يۈز قەدەھ بىدادى زەھرىدىن سىپقارىب.
(زامان كىمگە بىر قەدەھ مەي بەرسە، ئارقىدىن يۈز قەدەھ زۇ-
لۇم زەھىرىنى ئوكتۇرۇپ ئىچىپ تۈگىشىدۇ.)

بىكەس ئولسام نى تەئەججۈبكىم ۋەفادا جان بېرىپ،
تاپمادىم ئەھلى ۋەفا يارى جەھاننى ئاختارىب.
(ۋاپا ئۈچۈن جان بېرىپ، ھەممىدىن ئايرىلسام نىمە بوپتۇ، چۈنكى
جاھاننى ئاختۇرۇپ ۋاپادار يار تاپالمىدىم.)

باش ئاقاردى، ئوزلەت ئەۋلادۇركى، ئول كافۇر بىلە
ساۋۇتۇر ئولكىم يىگىتلەر بەزمىدە كىرگەي قارىب.
(باش ئاقاردى، يالغۇزلۇق ياخشى ئىكەن، قېرىغاندا ئاق بېشى
بىلەن يىگىتلەر بەزمىسىگە كىرسە، بەزمىنى سوۋۇتۇپ قويىدۇ.)

ئەي نەۋائى، گوييا يارىڭ كېلۇر يوقسە نىگە
مۇزتەرىبدۇرسەن تەنىڭ تىترەپ، ئۇزارىڭ سارغارىب.
(ئەي ناۋايى، يارىڭ كېلىدىغان ئوخشايدۇ، بولمىسا نىمىشكە
تىترەپ، چىرايىڭ سارغىيىپ بىئارام بولىسەن؟)





بۇزدى كۆڭلۈم كىشۋەرىن ھىجران غەمى تۇغيان قىلىپ،
ئاھۇ ئەشكىمدىن بىردىن سەرسەر، بىرىن توفان قىلىپ.
(ھىجران غېمى توپىلاڭ كۆتۈرۈپ—ئاھىم بوران، كۆز يېشىم
توپان بولۇپ كۆڭلۈم مەملىكىتىنى ۋەيران قىلدى).

دەرد ئۆيىن قىلدى بەنا ئىشقىڭ بۇزۇپ كۆڭلۈم ئۆيىن،
كىمسە يەڭلىغكىم بىر ئۆي تۈزگەي، بىرىن ۋەيران قىلىپ.
(ئىشقىڭ دەرت ئۆيىنى بىنا قىلىپ، كۆڭلۈم ئۆيىنى ۋەيران قىلدى،
خۇددى بىراۋ بىر ئۆينى ياساپ، بىر ئۆينى بۇزغاندەك.)

تەندە ئاھىڭ شۇئلەسىن دەرلەر نىھان تۇت، ئاھكىم
بىر ئاۋۇچ خاشاك ئارا بولماس چاقىن پىنھان قىلىپ.
(ئاھىڭ ئوتىنى ئىچىڭدە پىنھان تۇت دېيىشىدۇ. ئاھ، بىر تۇتام
خەشەك ئىچىدە چاقماق ئوتىنى يوشۇرغىلى بولامدۇ.)

ھەجركوينىدا يالاڭ جىسمىمنى كۆرگەن ساغىنۇر،
كىم مىنى ئۆلتۈرگىلى ئىلتۇر جۇنۇن ئۆريان قىلىپ.
(ھىجرانلىق كوچىسىدا يالىڭاچ جىسمىمنى كۆرگەنلەر ساراڭنى يا-
لىڭاچلاپ ئۆلتۈرگىلى ھەيدەپتۇ دەپ ئويلايدۇ.)

خارلار كۆڭلۈمدەدۇر سەندىنكى، گەردۇن تۈزمەگەي،
ھەربىرىن ئاتسام بىر ئاھىم ئوقىغا پەيكان قىلىپ.

(سەن كوڭلۇمگە سانچىغان تىكەنلەرنىڭ ھەر بىرىنى ئوق قىلىپ ئاتسام ئاسمانمۇ بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ.)

سۇرما نېۋچۈن بىدىل ئولدۇڭ دەپ، ئوزۇڭ چۈن ھەجر ئارا
كوزدىن ئاققۇزدىڭ كوڭۇلنى قەترە-قەترە قان قىلىپ.
(نىمىشقا غەمكىنسەن دەپ سورىما، چۈنكى سەن ئوزەڭ جۇدالىق دەردىنى سېلىپ كوڭلۇمنى قەترە-قەترە قان قىلىپ كوزۇمدىن ئاققۇزۇۋەتتىڭغۇ.)

شۇكرىنى نەيلەپ ئولايلاركى ئەيلەرجىلۋە يار.
ئەلنى ھالىمغە، مېنى ئوز ھوسنىغە ھەيران قىلىپ.
(ئەلنى مېنىڭ ھالىمغا ھەيران قالدۇرۇپ، مېنى ئوزىنىڭ ھوسنىگە ھەيران قالدۇرۇپ يار جىلۋە قىلسا، شۇكرىنى قانداق بېجا كەلتۇرىمەن.)

دەھر ئېلىدىن جۇز جەفا مۇمكىن ئىمەس تاپماق كشى،
لىك ھەربىرگە ۋەفالەر ئانچە كم ئىمكان قىلىپ.
(زامان ئەھلىگە ئىمكان قەدەر قانچىلىك ۋاپا قىلساڭمۇ، لېكىن ئۇلاردىن جاپادىن باشقىنى تېپىش مۇمكىن ئەمەس.)

ياركوپ قىلسا جەفاكم قىل نەۋائى ناله كم،
گۇلگە بۇلبۇل ئورگەتە ئالماس ۋەفا ئەفغان قىلىپ.
(ناۋايى، يار جاپا سالغانسېرى سەنمۇ ناله قىل،
بۇلبۇل ئوز نالىسى بىلەن گۇلگە ۋاپانى ئۇگىتەلمەيدۇ.)





فىراقىڭ ئارا ئەي گۈل، سەرۋقامەت،
نى سەرۋ، نى گۈل كورگەلى ئىستىقامەت.
(ئەي گۈل يۈزلۈك، سەرۋى بويلۇق، سەنسىز گۈل ۋە
سەرۋگە قارىغىچىلىكىم يوق.)

چۇ كوردى جۇنۇنۇم تەبىب ئەيتتىكىم،
بۇدىۋانەلىخ ئىشقدىن دۇر ئەلامەت.
(جۇنۇنلىغىمنى كورگەن تىۋىپ: بۇ
دىۋانىلىق ئىشقنىڭ ئالامىتى دىدى.)

قەدىڭ جىلۋەسىدىن ئولۇس بولدى ھالسىز،
دىمە ئانى قامەتكى، ئول بىر قىيامەت.
(قەددۇ-قامىتىڭنىڭ جىلۋىسىدىن كىشىلەر ھالىدىن كەتتى،
بۇ نى قەددۇ-قامەت ئەمەس، بەلكى قىيامەت دىگۈلۈك.)

ماڭا سالىم ئول دەپ دۇئا قىلماڭىز كىم،
بىگەنمەس سالامەتنى ئەھلى مەلامەت.
(ماڭا سالامەت بول دەپ دۇئا قىلماڭلار،
يامان ئاتلىقلار سالامەتلىككە خۇشتار ئەمەس.)

چۇ كوڭلۇم بىلە ئاشىق ئولدۇم، گەر ئولسەم
قاچان سۇد قىلغاي بۇ سائەت نەدامەت.

(كوڭلۈم بىلەن ئاشىق بولدۇم، ئەگەر ئۆلۈپ كەتسەم
ئۇ چاغدا نادامەتنىمەدىن نىمە پايدا؟)

كەرەم ئەيلە، ئەي مۇغ، ماڭا بادە تۇتقىن،
قاچان شەيخ كورگۇزدى مۇنداق كەرامەت.
(ئەي مەيپۇرۇش، مەرھەمەت قىلىپ ماڭا مەي تۇتقىنا،
شەيخ ھىچقاچان بۇنداق كارامەت كورسەتكىنى يوق.)

نەۋائى، ساڭا چۇن ئارا بولدى جانا،
سەن ئانىڭ، ئۇچۇن بول، ئىلاھا، سەلامەت.
(ناۋايى، يار سەن ئۇچۇن شاتلىق بەخش ئەتكۇچىدۇر،
سەن ئۇنىڭ ئۇچۇن سالامەت بول، ئىلاھىم.)





كەلمەگىل مەيخانەغە، ئەي شەيخى ئالىجاھ، قايت،
يوقسە خىرقەڭ بادە رەھنى بولغۇسى بىللاھ، قايت.
(ئەي ئالى مەرتىۋىلىك شەيخ، مەيخانىغا كەلمە، قايتىپ كەت،
بولمىسا پىرىجەڭ چوقۇم مەي ئۈچۈن رەھنە بولۇپ
قالىدۇ، قايتىپ كەت.)

گەردىسەڭكىم تۇشمەسۇن خىرقەڭغە رەسۋالىق ئوتى،
بولمايىن رىند خەراباتى ئىلە ھەمراھ، قايت.
(ئەگەر پىرىجەمگە رەسۋالىق ئوتى تۇتاشمىسۇن، بىپەرۋا
ئىچەرمەنلەر بىلەن ھەمرا بولۇپ قالماي دىسەڭ، قايتىپ كەت.)

دەير پىرى ئىلكىدىن زۇنار بەلگە باغلابان،
بۇت قاشىدا قىلماس ئىرسەڭ سەجدەنى ئىكراھ، قايت.
(ئاتەشپەرەست روھانىسى قولىدىن زۇننار ئىلىپ بەلگە باغلاپ،
بۇت ئالدىدا سەجدە قىلىشقا مەجبۇر بولماي دىسەڭ، قايتىپ كەت.)

رىندۇ رەئنالىق ئەگەر كوڭلۇڭ تىلەر بۇ دەير ئارا
جۇز فەنا يوقتۇر ساڭا، تاپىلماس ئۇل دىلخاھ، قايت.
(كوڭلۇڭ بۇ مەيخانىدا تاۋى نازۇكلۇق ـ گۇزەللىك تەلەپ قىلغۇدەك،
قايتىپ كەت، چۈنكى بۇ يەردە يوقۇلۇشتىن باشقا، كوڭلۇڭنى تار-
تىدىغان نەرسە يوق.)

سەن رىياغە ئۇرگەنىبسەن قانى ئۇلماق سەئب ئىرۇر،
دەير ئارا كىرسەڭ پۇشەيمان بولغاسەن ناگاھ، قايت.

(سەن رىياكارلىقتا ئۆگىنىپ قالغان، ئۇنىڭدىن كەچمەك تەس،
شۇڭا مەيخانىغا كىرىپ قالساڭ، پۇشايمان قىلىسەن، شۇڭا قايتىپ
كەت.)

ھەردەم ئۇچقۇنلۇق تۇتۇنلەر بىرلە كوڭلۇم شوئلەسىن
نىچە فاش ئەتكەيسەن ئاغزىمدىن چىقىپ، ئەي ئاھ، قايت.
(ئەي ئاھىم، ھەردەم ئاغزىمدىن ئۇچقۇنلۇق تۇتۇن چىقىرىپ،
كوڭلۇم يالقۇنىنى ئاشكارا قىلىدىكەنسەن، بىسىلغىنا.)

ساقى مەھۋەش ئىلكىدىن مەن ئىچمىشەم جانبەخش مەي،
بۇتەرەف يۈزلەنمە ئەمدى، ئەي غەمى جانكاھ، قايت.
(ئاي يۈزلۈك ساقى قولىدىن ھاياتبەخش مەي ئىچمەي،
ئەي جان قىيىنغۇچى غەم، ئەمدى بۇياققا يۈزلەنمەي، قايت.)

ئالەم ئەھلى بىۋەفادۇرلەر ئالارنىڭ مەيلىدىن،
ئەي كوڭۇل، بولساڭ ۋەفا ئايىنىسىدىن ئاگاھ، قايت.
(ئالەم ئەھلى بىۋاپا، ئەي كوڭۇل، ۋاپا يوسۇنىدىن خەۋەردار
بولساڭ، ئۇلارغا مايىل بولۇشتىن يان.)

نى ئىشىگە ئىپتىماد ئەتكەي نەۋائى، ئەي پەرى،
كىم دەمى يۈزقاتلاكى كەل دەرسەن ئانى، گاھ، قايت.
(ئەي پەرى،بىر دەمدە يۈز قېتىم كەل دەپ، يەنە قايت دەيسەن،
ناۋايى سېنىڭ قايسى قىلىغىڭغا ئىشىنىدۇ؟)



ئىشق بىمارىغە يوق ئەلدىن دەۋاغە ئېھتىياج،
يوق ئۆلۈككە جۇزۋىسالى جانفەزاغە ئېھتىياج.
(ئۆلۈك جانبەخش ۋىسالدىن باشقىسىغا مۇھتاج ئەمەس،
ئىشق دەردىگە گىرىپتار بولغانلار كىشىلەردىن شىپا تىلەشكە مۇھ-
تاج ئەمەس.)

باغ ۋەسلى ئەترى جانىمدۇر، دەم ئۇرما ئەي مەسىھ،
كىم ماڭا ۋاقىئدۇرۇر باد سەباغە ئېھتىياج.
(ۋىسال بېغىنىڭ خۇشپۇراقلىرى ماڭا جان، ئەي ئەيسا،
دەم سالما، ماڭا سەھەر شامىلىنىڭ ئېھتىياجى تۇغۇلدى.)

خاكى پايىڭكىم ئېرۇر كوھلولجەۋاھىر، تاپسا كوز،
ھەرگىز ئۆزگە زاھىر ئەتمەس توتىياغە ئېھتىياج.
(ئاياق ئىزلىرىڭ ئىسىل سۈرمە، كوزۇم ئۇنى تاپسا،
تۇتىياغىمۇ ھەرگىز مۇھتاج بولمايدۇ.)

ئىشق چۇن بىگانە قىلدى ئاشنالاردىن مېنى،
يوق ماڭا بىگانە بىرلە ئاشناغە ئېھتىياج.
(مۇھەببەت مېنى يېقىنلىرىمدىنمۇ يىراقلاشتۇردى،
شۇڭا مەن ياتلارغىمۇ، يېقىنلارغىمۇ مۇھتاج ئەمەس.)

ھەرنى قىلساڭ كوڭلۇمە خۇشتۇر ئېرۇر سەندىن ماڭا،
ھەم ۋەفادە ئېھتىياجوھەم جەفاغە ئېھتىياج.

(بىسىلا قىلساڭ كوڭلۇمگە ياقىدۇ، ۋاپايىڭغىمۇ، جاپايىڭغىمۇ مۇھتاجمەن.)

ئويلەكىم يوقتۇر گەداغە ئېھتىياجى شاھنىڭ،
شاھدىن يوق ئىشق، كويىدا گەداغە ئېھتىياج.
(خۇددى پادىشانىڭ گادايغا ئېھتىياجى چۈشمىگەندەك،
ئىشق كوچىسىدا گادايىنىڭ پادىشاغا ئېھتىياجى چۈشمەيدۇ.)

ئېھتىياجىمنى ئۇلۇستىن ئۈز خۇدايا، فەقرئىلە،
ئويلە فەقرىكىم ئاڭا بولماس خۇداغە ئېھتىياج.
(خۇدا، پېقىرلىق بىلەن كىشىلەرگە مېنى ھاجەتمەن قىلما،
شۇنداق پېقىر بولايكى، خۇداغىمۇ ھاجەتمەن بولماي.)

ئالەم ئەھلىدىن ۋەفا مۇھتاجى بولما، كىم ئېرۇر
ھەم چىكەرلەر بۇ مەتائى بىبەھاغە ئېھتىياج.
(ئالەم ئەھلى ئالدىدا ۋاپاغا مۇھتاج بولما، كىمكى ئۇنىڭغا
مۇھتاج بولسا، باھاسىغا چىقىش قىلغىلى بولمايدۇ.)

دىدىم: "ئەي گۈلرۇخ نەۋائىغە ناۋايەتكۈر"، دىدى:
"كىم كورۇپتۇر كورگەسەن بۇلبۇل نەۋاغە ئېھتىياج"
("ئەي گۈل يۈزلۈك، ناۋايىغا بىر ناۋايەتكۈز" دىسەم،
"بۇلبۇلنىڭ نەۋاغا مۇھتاجلىقىنى كىم كورۇپتۇ" دىدى.)





قاۋماغىل كوڭلۇمنى زۇلفۇڭ ئىچرە ئارام ئەيلەگەچ،
قۇشنى كىم ئازاد ئېتەبدۇر بەستەئى دام ئەيلەگەچ.
(چېچىڭ ئارىسىدا ئارام تاپقان كوڭلۇمنى قوغلىما،
كىم دامىغا ئىلىنىدۇروۋالغان قۇشنى قويۇۋېتىدۇ؟)

ئول نى جاندۇركىم گەدا ياڭلىغ قىلۇرلار شاھلار
يۈز دۇئا جانىغە ھەر قايسىنى دەشنام ئەيلەگەچ.
(ئۇ قانداق جاندۇر، ھەر بىرسىنى دەشنام قىلسىمۇ
شاھلار گادايغا ئوخشاش جېنىغا يۈز دۇئا قىلىدۇ.)

لەئلى شەۋقىن ياشۇرۇرمەن قان يۇتۇپ تا ساغمەن
ئاسرا ئالمان ئوزنى كۈلگۈن بادە ئاشام ئەيلەگەچ.
(ساقلا بولسام، لېۋىنىڭ ئىشتىياقىنى قان يۇتۇپ تۇرۇپ ئىچىمدە
يوشۇرۇمەن، ئەمما گۈلرەڭ مەي ئىچسەم ئوزەمنى تۇتالمايمەن.)

گۈل پەرىشان بولدىيۇ سەرۋى سىھى تاپتى شىكەست،
باغ ئارا گۈلگەشت ئول سەرۋ گۈل ئەندام ئەيلەگەچ.
(ئۇ سەرۋى بويلۇق، گۈل يۈزلۈك گۈزەل باغ ئارىلاپ تاماشاغا
چىقسا، گۈل پەرىشان بولۇپ، سەرۋ غولى ئەيپىناك بولۇپ قالىدۇ.)

دەھر گۈلزارىغە ئوت سالدى جەمالى بەرقىدىن
مەي ئوتىدىن گۈنەئى روخسارى گولفام ئەيلەگەچ.

(مەي تەپتىدىن رەڭگى گۇلدەك قىزاردى ـ دە،
جامالىنىڭ چاقمىغى جاھان گۇلزارىنى ئورتىدى.)

ساقىيا، مەي بەركى، ھىجران شىددەتى تۇغيانىدادۇر،
يىغلاماق تەسكىن تاپار مەيلى مەيۇجام ئەيلەگەچ.
(ئەي ساقى، مەي بەرگىنە، ھىجران دەردى بەك ئورلەپ كەتتى،
مەيگە مايىل بولغاندىلا يىغىنى توختاتقىلى بولىدىكەن.)

گەر نەۋائى ھەجرىدىن ئۆلمىش، ۋەلى يۈزجان تاپار
لەئل رۇخ ئەفزاسىدىن بىر بوسە ئىنئام ئەيلەگەچ.
(ناۋايى ھىجراندىن ئۆلسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ جانبەخش لېۋى
بىر سۆيۈش ئىنئام قىلسا يۈزجان تاپىدۇ.)





زارمەن زۇلفۇ يوزى فۇرقەتىدىن شامۇ سەباھ،
ساقىيا، بادە كېتۇر، قايدا مەنو قايدا سەلاھ.
(چېچى بىلەن يۇزىنىڭ پىراقىدا كېچە ـ كۇندۇز زارلىنىمەن،
ئەي ساقى، مەي كەلتۇر، مەن نەدە، پاكلىق نەدە.)

بادە دەرياسىغە سالغىل مىنى، ئەي بادە فۇرۇش،
مەن غەرىق ئولسام ئەمەس غەم چۇ سەن ئولغۇك مەلالە.
(ئەي مەيپۇرۇش، مىنى مەي دەرياسىغا تاشلىۋەت،
چوكوپ كەتسەم، سەن كېمىچى بارغۇ.)

مەن مەنو كويى خەراباتۇ مەي ئىچمەك كۇنۇ ـ تۇن
قويغىل، ئەي شەيخو سەلاھىمغە كوپ ئەتمە ئىلىاھ.
(مەن مەيخانا كوچىسىدا، كېچە ـ كۇندۇز ئىچىدىغىنىم مەي،
ئەي شەيخ، قويە، پاك بولۇشۇمغا كوپ زورلىمىغىنا.)

خانىقەھدىن چۇ سەھەر مەيكەدەغە يۇزلەندىم،
ھەر تەرەفدىن يۇزۇمە ئاچتى ئىشكلەر فەتتاھ.
(سەھەردىلا خانقادىن مەيخانىغا قاراپ يۇزلەنگەن ئىدىم، ئىشكنى
ئاچقۇچى ئالدىمغا تەرەپ ـ تەرەپتىن مەيخانا ئىشكلىرىنى ئاچتى.)

شەھر مۇفتىسى بۇگۇن مەست ئىدى فەتۋا يازدى:
كى ھەرام ئولدى يامان ئىچسە كىشى، يوقسە مۇباھ.

(شەھەر مۇپىتىسى مەس بولۇپ قېلىپ، بۈگۈن شۇنىداق پەتىۋا يېزىۋەتتى: كوپ ئىچىۋەتىسە ھارام بولىدۇ، ئازراق ئىچسە ھېچ گەپ يوق، ئۇنىڭغا رۇخسەت.)

قاچان ئول روھى موسەۋۋەركى سەمائ ئىچرە كىرەر
ئويرۇلور باشغە قۇددوس ئەمكىنەسىدىن ئەرۋاھ.

(ئۇ كوكۇلگە روھدەك نەقش قىلىنغان يار ئۇسۇل - ساما ئوينىاشقا قاچان چۇشەر، ئۇلۇغلۇق ماكانىدىكى ئەرۋاھلار بېشىدىن ئورۇلگەن بولاتتى.)

ئەي نەۋائى، چۇ ئېرۇر زالى فەلەك خەسمىغە - خەسم،
گەرنىگاھ ئولسە تەلاق ئەت، يوق ئىسە قىلما نىكاھ.

(ئەي ناۋائى، قاقۋاش پەلەك دۇشمەنگە - دۇشمەن، شۇڭا ئۇنى نىكاھىڭغا ئالما، نىكاھىڭغا ئالغان بولساڭ تالاق قىلىۋەت.)



ئول پەرىۋەش هورنىڭ مەن تەلبەدەك شەيداسى چوخ،
نى ئەجەب گەر تۇتسا ئالەم مۇلكىنى غەۋغاسى چوخ.
(ئۇ گۈزەل هورنىڭ مەن تەلبۋدەك شەيداسى جىق، ئۇنىڭ شۇ قەدەر غەۋغاسى ئالەم مەملىكىتىنى بىر ئالسا، ئەجەپلەنگۈلۈك ئەمەس.

ئەي كوكۇل، مۇمكىن ئەمەستۇر ۋەسلى، ئىۋچۇنكىم ئىرۇر
سەبرۇ هوشۇم ئازۇ ئانىڭ نازۇ ـ ئىستىغناسى چوخ.
(ئەي كوكۇل، ۋەسلىگە ئىرىشىش مۇمكىن ئەمەس ئىكەن، چۈنكى مېنىڭ سەۋرىم، هوشۇم ئاز، ئۇنىڭ نازى، مەنمەنلىكى جىق.)

مەن گەدا نەيلەپ ساچى مۇشكى خەرىدارى بولاي،
كىم ئىرۇر شەهلەر دىماغىدا ئانىڭ سەۋداسى چوخ.
(مەن گاداي قانداقچە ئۇنىڭ ئىپاربوي چېچىغا خېرىدار بولالايمەن، چۈنكى دىمىغى ئۇستۇن شاهلار ئالدىدا ئۇنىڭ بازىرى جىق.)

ئەرمەنىدۇر گويىيا ئول شوخى كافىر تۇركمەن،
كىم يىتەردىن مۇلكىگە قاتىل كوزى يەغماسى چوخ.
(ئۇ گوزەل كاپىر تۇركمەن گويا ئەرمەنگە ئوخشايدۇ، ئۇنىڭ قاتىل كوزىدىن مۇلكىنى ۋەيران قىلغىدەك.)

دىلرەبالىغىنىڭ لىباسى خىجەستەسىدۇر گويىيا،
كىم، ئانى كىيگەچ كوكۇل ئالۇر قەدى رەئناسى چوخ.

(مەھبۇبلۇق كىيىمى گويا تېچ ئارام گاھىدۇر،
ئۇنى كەيسە رەنا قەددى تولىمۇ كوڭۇلنى ئوزىگە جەلپ قىلىدۇ.)

قىيمەتى ئەجناسىدىن چۇن شۇددە باغلاپ ھەفتىرەڭ،
ھوسن بازارى ئارا زاھىر بولۇر كالاسى چوخ.
(ئىسىل رەختىن يەتتە خىل رەڭلىك بەلۋاغ باغلاپتۇ،
گۇزەللىك بازىرىدا ئۇنىڭ قىممىتى يۇقۇرى.)

سالللانىپ چۇن جىلۋە ئەيلەر خەلقنى ۋالە قىلۇر،
ھەم قەدى رەئناسى ھەم ئەندامى روھ ئەفزاسى چوخ.
(ھەر يانغا تاشلىنىپ جىلۋە قىلىپ ماڭسا گۇزەل بوي،
روھلاندۇرغۇچى بەدەن - بەدىنى ھەممىنى شەيدا قىلىدۇ.)

لەئلىدىن كام ئىستەرەم، نى چارە يەتسە كوڭلومە،
كىرپىگىنىڭ نەيزەسىدىن زەخم ئىلە ئىزاسى چوخ.
(لېۋىدىن بەھرى ئالاي دىسەم، ئامال قانچە، كىرپىك نەيزىسىدىن
كوڭلۇمگە يېتىدىغان زەخمىسى، ئازارى كوپ ئىكەن.)

بەس باھادىرۋەش ئېرۇر، لىكىن مۇلايىم ھەم ئېرۇر،
كىم نەۋائى كوڭلىگە توشمىش ئانىڭ ۋەسۋاسى چوغ.
(ئوزى باتۇر مىجەز، لېكىن مۇلايىم ئىكەن. شۇڭا ناۋايىنىڭ كوڭلى،
ئۇنىڭ نۇرغۇن ئېزىتقۇلىغىغا دۇچكەلدى.)





يوق ماڭا يۈز يىلدا ئۆل مەھۋەشقە بىر سوز دەرگە ھەد،
بولسا بىر سوز دەرگە ھەد، ئۆل ھەم ئېرۇر يۈز قاتلا رەد.
(مېنىڭ ئۇ ئاي يۈزلىككە يۈز يىلدىمۇ بىر ئېغىز سوز قىلىشقا ھەددىم يوق، ئەگەر بىر ئېغىز سوز قىلىشقا ھەددىم بولسا، يۈز قېتىم رەت قىلىنىدۇ.)

مىھرى خۇد يوق، لىك ئەمدەن زاھىر ئەيلەر ئىلتىپات،
كىم خەلايىق جانىمە قەسد ئەيلەگەيلەر يەب ھەسەد.
(مېھرىغۇ يوق، لېكىن ئەتەي ئىلتىپات كورسەتكەن بولىدۇ، شۇنىڭغىمۇ باشقىلار ھەسەت قىلىپ جېنىمنى قەستلەيدىكەن.)

تۇرفەراق بۇ كىم، قىلىب ئالەمنى جانىم دۇشمەنى،
دوستلۇق ئىزھارى ھەر مەجلىسدە ئەيلەر بىئەدەد.
(شۇنىسى تېخىمۇ غەلىتىكى، يىغىلىشتا بەكمۇ دوستلۇق ئىزھار قىلىپ، ئالەمنى مېنىڭ دۇشمىنىمگە ئايلاندۇرىدۇ.)

شەك ئەمەسكىم، بولغۇسىدۇر يارلار بى ئېئتىماد،
ھەر قاچان يار ئاللىدا ئەغيار بولسا مۇئتەمەد.
(شۇبھىسىزكى، يار ئالدىدا ھەمىشە ياتلار ئىشەنچىگە ئىگە بولسا، يارلار ئىشەنچىسىز بولۇپ قالىدۇ.)

ئۆمر يەڭلىغ بىۋەفادۇر خەلق گويا، ئەي خىزىر،
چەكتى زۇلقەرنەين يەئجوج بىۋەفا ئاللىدە سەد.

(ئەي خىزىر، كىشىلەر خۇددى ئۇمۇرگە ئوخشاش ۋاپاسىز ئىكەن، زۇلقەرنەين ① سەددى ئىسكەندەرنى ۋاپاسىز يەجۇجىدىن ساق-لىنىش ئۇچۇن سوقتۇرغان ئەمەسمۇ.)

ئەي، خوش ئۇلكىم، گوشە تۇتقاي ئويلەكىم، تاپىلماغاي،
ئاختارىب دەۋرانىنى دەۋر ئەھلى ئەزەلدىن تا ئەبەد.
(زامان ئەھلى ئەزەلدىن ئەبەتكىچە زاماندىن ئاختۇرۇپ تاپالمايدىغان بىر بۇلۇڭنى ماكان تۇتسا شۇنىسى ياخشى.)

ساقىيا، ئەبنايى دەۋران جەۋرىنىڭ پايانى يوق،
ئويلە ساغەر تۇتكى، زايىل ئەيلەگەي ھوشۇ خىرەد.
(ئەي ساقى، زامانداشلارنىڭ جەۋرىسى چەكسىز ئىكەن، شۇنداق بىر قەدەھ تۇتقىنكى، ئەقلى - ھۇشۇمنى يوقىتىۋەتەي.)

تا بولاي ئول نەۋئى لايەئقەلكى، كەلمەي ھالىمە،
قىلسا يۈز فەرھاد ئىلە مەجنۇن نەسىھەتدىن مەدەد.
(شۇنداق ئەقلىمنى يوقىتايكى، يۈزلەپ پەرھات بىلەن مەجنۇن نەسىھەت قىلىپ مەدەت بەرسىمۇ، ھۇشۇمغا كەلمەي.)

ئەي نەۋائى، ئالەم ئەھلى جەۋر ئېتەردە تەك ئېرۇر،
خاھى شاھى چەرخ قەدرۇ، خاھى - ماھى سەرۋ قەد.
(ئەي ناۋايى، ئالەم ئەھلى، مەيلى يۇقىرى مەرتىۋىلىك شاھ بولسۇن، مەيلى ئاي يۈزلۈك سەرۋى بويلۇقلار بولسۇن، جەۋر سېلىشتا ئوخشاش ئىكەن.)

---

①زۇلقەرنەين — (ئىككى مۈڭگۈزلۈك) — ئىسكەندەرنىڭ لەقىمى.



ۋەسلىدىن نەۋمىد ئىكەن چاغدا فىراقى كويدۇرۇر،
چۈنكى بولدى ۋەسل ئۈمىدى، ئىشتىياقى كويدۇرۇر.
(ۋىسالدىن ئۈمىت ئۈزگەن چاغدا، پىراقى كويدۇرىدۇ،
ۋىسال ئۈمىدى هاسىل بولغاندا، ئىشتىياقى كويدۇرىدۇ.)

تۇرغالى بىرلە بىر ئاتەشپارەدۇر ئول شوخكىم،
يوقۇ باردىنى ئانىڭ باشتىن ـ ئاياقى كويدۇرۇر.
(ئۇ گۈزەلنىڭ تۇرغان ـ پۈتكىنى بىر پارچە ئوت،
باشتىن ـ ئايىغىغىچە ھەممىنى يېرى بارۇ ـ يوقۇمنى كويدۇرىدۇ،)

ئاتەش سىراب لەئلى جانغا ئوت سالسا، نىتاڭ.
كىم مىنى ئول ئوت بىلە سۇ ئىتتىفاقى كويدۇرۇر.
(ئوت بىلەن سۇغۇرۇلغان لىۋى جېنىمغا ئوت سالسا، ئەجەپ ـ
لەنمىگۈلۈك، چۈنكى مىنى بۇ ئوت بىلەن سۇنىڭ ئىتتىپاقى كوي ـ
دۇرىدۇ.)

خالىن ئول يۈز ئورتەمىشكىم فىتنەئى دەۋران ئارا،
كىم جەھان ئەھلىن جەھاننىڭ ئىھتىراقى كويدۇرۇر.
(جاھاننىڭ ئوت ئېلىشى جاھان ئەھلىنى كويدۇرگىنىدەك،
دۇنياغا غۇلغۇلا سالغۇچى يۈزى خالىنى ئورتەپتۇر.)

بەزمە ئارا كويمەكدىن ئوزگە يوق نەسىبىم، نىگەكىم،
خاھى گۈلگۈن بادە، خاھ ئول تۇرفە ساقى كويدۇرۇر.

(بەزمىدە كويمەكتىن باشقا نەسۋەم يوق، چۈنكى گۈلرەڭ
مەيمۇ كويدۇرىدۇ، ساقىمۇ ئاجايىپ كويدۇرىدۇ.)

ئىشق بىر ئوتدۇركى كوڭلۇمدۇر ئاڭا ئاتەشكەدە،
ئول ۋىساقىن كويدۇرۇر، بىزنى ۋىساقى كويدۇرۇر.
(ئىشق بىر ئوت، كوڭلۇم ئۇنىڭ ئوتخانىسى،
ئۇ خانىسىنى كويدۇرىدۇ. بىزنى خانىسى كويدۇرىدۇ.)

سالماق ئوت بارلاس ۋە تارخان ئارەزى نى سۇدكم،
بىزنى كويگەن چىھرە بىرلە بىر يەساقى كويدۇرۇر.
(بارلاس بىلەن تارخان جامالى ئوت چېچىشتىن نىمە پايدا؟
بىزنى كويگەن چىرايى بىلەن بىر جازاسى كويدۇرىدۇ.)

كويدۇرۇرغە ئەلنى ھەم گاھى قىلۇرلار ئىتتىفاق،
يوقكى يالغۇز ئالەم ئەھلىنىڭ نىفاقى كويدۇرۇر.
(كويدۇرۇش ئۈچۈن كىشىلەرنى بەزىدە توپلايدۇ،
ياق، پەقەت كىشىلەرنىڭ پارچىلىنىشى كويدۇرىدۇ.)

ئەي نەۋائى، ئاشىق ئولدۇڭ، بىلكى، ئالەم مولكىنى
ئىشق ئىبتىپ تاراج ھەرنى قالسا باقى كويدۇرۇر.
(ئەي ناۋايى ئاشىق بوپسەن، شۇنى بىلگىنكى، ئىشق ئالەم مۈلكىنى
بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلىپ، نىمە قالسا شۇنى داۋاملىق كويدۇرىدۇ.)





ئەي كوكۇل، دۇشمەنلەر ئانچە مكر ئىله فەن قىلدىلەر،
كىم ۋەفالىغ دوستىنى جانىمغە دۇشمەن قىلدىلەر.
(ئەي كوكۇل، دۇشمەنلەر شۇنچىلىك ھىلە - مىكرى ئىشلەتتىكى،
ۋاپادار دوستلارنى جېنىمغا دۇشمەن قىلدى.)

دۇد باشىمدىن چىقار گوياكى ھىجران تاشىدىن،
ياغدۇرۇپ ھەريان بۇ گونبەز ئوزرە رەۋزەن قىلدىلەر.
(بېشىمدىن تۈتۈن چىقتى، گوياكى ھىجران ھەر ياندىن تاش
ياغدۇرۇپ، بۇ گۇمبەزنى (باشنى) تېشىۋەتكەندەك.)

باشىمە جۇلدە ساچ ئېرمەسكى، زاغ ئەيلەپ غۇلۇ،
زەخمىلەردىن توئمە ئىستەرگە نشمەن قىلدىلەر.
(بېشىم ئۈستىدە چاچ ئەمەس، بەلكى ئۇ يەرگە قاقىلدىغان
قاغا - قۇزغۇنلار يارىلاردىن ئوزۇق ئىزلەپ ئۇۋا سېلىۋالغان.)

ھەجر شامىدىن ئاسىب گەردۇن قارا كىز بوينۇمە
سۇبھ چاك ئەيلەپ ياقا ھالىمغە شىۋەن قىلدىلەر.
(پەلەك جۇدالىق قاراڭغۇلىقىدىن بوينومغە قارا كىگىز ياپتى،
سۇبھى ياقىسىنى يىرتىپ، مېنىڭ ھالىم ئۈچۈن نالە قىلدى.)

ئۇچمىش ئېردى ئىشق ئوتى خەسدەك تەنىمنى دەردۇ شەۋق،
كويدۇرۇپ گويا بۇ تۇپراغ بىرلە رەۋشەن قىلدىلەر

(ئىشق ئوتى ئوچۇپ كېتىۋاتاتتى، بىراق دەرت ئوتى ئەخلەتتىنەك تېنىمنى تۇپراق بىلەن قوشۇپ كويدۇرۇپ، يالقۇنجاتتى.)

بادە تۇتكىم، ئەھلى ھىكمەت چەرخ بىمىھر ئىركەنىن،
جام دەۋرى خەتلەرى بىرلە مۇبەرھەن قىلدىلەر.
(مەي تۇتقىن، ھىكمەت ئەھلى پەلەك چاقىنىڭ شەپقەتسىز ئىكەنـ-لىكىنى، قەدەھ چورىسىگە ئېنىق پۈتۈپ قويغان.)

ئەي نەۋائى، كەئبە تۇت يادەيرىكم، ئەھلى جەھان،
جۇرمۇ غەمدىن بۇ ئىككى مەنزىلنى مەئمەن قىلدىلەر.
(ئەي ناۋايى، يا كەئبەگە بار، ياكى شاراپ خانىغا، چۈنكى جاھان ئەھلى گۇنا ۋە غەم سەۋەبىدىن بۇ ئىككى مەنزىلنى ئارامگاھ قىلغان.)





ئانچە كوڭلۇمنى جۇنۇنۇ ئىشق يەغما قىلدىلەر،
كم مېنى دىۋانەنى ئالەمغە رەسۋا قىلدىلەر.
(ئىشق ۋە جۇنۇنلۇق كوڭلۇمنى شۇنچە تالان - تاراج قىلىشتىكى، مەن دىۋانىنى ئالەمگە رەسۋا قىلىۋىتىشتى.)

خەلق بەزى كۇلدى، بەزى ئىبرەت ئالىب يىغلادى
ھەر قاچان مۇفرىت جۇنۇنومنى تاماشا قىلدىلەر.
(بەزىلەر كولدى، بەزىلەر ئىبرەت ئېلىپ يىغلىدى، قانداقلا بولمىسۇن، مېنىڭ چېكىدىن ئاشقان جۇنۇنلىغىمنى تاماشا قىلىشتى.)

غەمزەسى ھەردەمكى خۇنى ئىستەدى، تۆكمەككە قان
كوزلەرى مەن قانى تولغان سارى ئىما قىلدىلەر.
(جىلۋىسى ھەممىشە قانغا خۇشتار، كوزلىرى قان توكۇش قەستىدە، مەن قانغا بۇلغانغۇچىنى كورسىتىپ تۇردۇ.)

مەن گەداكم ۋەسل ئۇچۇنكم كوردىلەر يۈز تىغى قەتل،
شەھلەر ئانىكم خەيالىدا تەمەننا قىلدىلەر.
(مەن گاداي ۋىسال ئۇچۇن يۈزلەپ تىغ زەخمىگە ئۇچرۇدۇم، شاھلار شۇنداق قىلىشنى كوڭلىگە پۈككەن ئىكەن.)

گويىيا كورگەچ مېنى مۇڭلۇغ، ھۇجۇم ئەتتى رەقىب،
ئويلەكم ئىتلەر گەدا كورگەندە غەۋغا قىلدىلەر.
(خۇددى ئىتلار گادايىنى كورگەندە قاۋاشقاندەك، دۇشمەنلەر مېنى مۇڭلۇق ھالەتتە كورۇش بىلەن ھۇجۇمغا ئوتتى.)

مەنچۇ ئاسراي ئالمادىم سىررىمنى، نەيلەپ ھەسب ئېتەي،
دۇشمەن ئايىن دوستلار گەر ئاشكارا قىلدىلەر.
(مەن سىرىمنى ساقلىيالمىدىم. ئۇنى دوستلار دۇشمەنلەرچە ئاشكارا قىلىۋەتكەن ئىكەن، نىمە دىگۈلۈك.)

ۋەھ نى زۇلۇم ئېردىكى كوزگە سارى سالدىڭ تىغى زۇلم،
ھەر نىچە كم جان بىلە كوڭلۇم تەۋەللا قىلدىلەر.
(زۇلۇم تىغىنى جان ۋە كوڭلۇم ئارزۇ قىلىپ تۇرسا، سەن ئۇنى باشقىلارغا سانجىدىڭ، بۇنىسى بەك زۇلۇم بولدى.)

بادە ئىچكىم، غوسسەدىن فەرد ئولدىلەر ئول خەيلكىم،
بۇ كوھەن دەير ئىچرە مەيلى جامۇ سەھبا قىلدىلەر.
(مەي ئىچ بۇ كونا دونيادا جام ۋە مەيگە بېرىلگەنلەرلا غەم-قايغۇدىن خالى بولدى.)

ئەي نەۋائى، بەرگىل ئۇزلۇك نەقدى قىل كەسبى فەنا
كم ئالارسۇدئەيلە دىلەركم بو سەۋدا قىلدىلەر.
(ئەي ناۋائى، شەخسىيەت دەسمايىسىنى بېرىپ، يوقلۇقنى كەسپىكە كىر، مۇشۇنداق سودا بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار پايدا تاپىدۇ.)





هەجر ئارا قالمىشمەن، ئەي ساقي، لەبالەب جام بەر،
دەمبەدەم شوئلەمغە سۇ قۇيماق بىلە ئارام بەر.
(ئەي ساقى، ھىجرانلىقتا قالدىم، جامنى تولدۇرۇپ مەي بەرگىن،
ئوتتۇمنىڭ ئۇستىدە ئۇزمەي سۇ قۇيۇپ ماڭا ئاراملىق بەر.)

بىر يۇزى گۇل فۇرقەتى ئەشكىمنى رەڭگىن ئەيلەمىش،
ساغەرى گۇلرەڭ ئىچىدە بادەئى گۇلفام بەر.
(بىر گۇل يۈزلۈكنىڭ پىراقى كوز يېشىمنىڭ رەڭگىنى قىزىل
قىلدۇەتتى، گۇلرەڭلىك قەدەھكە گۇلرەڭ مەينى قۇيۇپ
بەرگىن.)

ئەي سالامەت ئەھلى، ئوت مەيخانەدىن، يا مەن كەبى،
مەيغە سەججادىڭ گەرەۋ قوي، تەرك نىكۇنام بەر.
(ئەي ساق كىشىلەر مەيخانىدىن ئوتۇپ كېتىڭلار، يا بولمىسا
ماڭا ئوخشاش جەينەمازنى مەي ئۇچۇن گوروگە قويۇپ، يامان
ئاتلىق بولۇڭلار.)

دەيردىن سەرخۇش چىقىپ يۇز ناز ئىلە ئەي موغبەچە،
ئەھلى تەقۋا ئىچرە ئوت سال بالىشى ئىسلام بەر.
(ئەي مۇغبەچە، مەيخانىدىن مەسخۇش چىقىپ، يۈز ناز بىلەن
سوپىلارنىڭ ئىچىگە ئوت سال، ئىسلامنىڭ پۇلىنى تولە.)

تارتتىم يىللەر خۇمارى ھەجر ئارا ناكاملىق،
رەھم ئېتىب بىر قاتلە لەئلىڭ بادەسىدىن كام بەر.

(يىللار بويى ھىجران خۇمارى ئىچىدە مەھرۇملۇق تارتتىم، رەھمى
قىلىپ بىر ەر قېتىم ئېيتۇڭ شارابىدىن ئىچكۈزسەڭچۇ؟)

تەلبەلىكدىن بىلمەدىم، نى ئەرز قىلدىم، ئەي رەسول،
تەڭرى ھەققى، ئاللىدا ئەيتۇردە سەن ئەندام بەر.
(تەلۋىلىكتىن ئەرز ئېيتىشنىمۇ بىلمەيمەن، ئەي ئەلچى، خۇدا
ھەققىدە دەيدىغىنىمنى ئۇنىڭ ئالدىدا سەن تۈزۈك دەپ
بەرگىنە.)

ئەي نەۋائى، سەن گەداغە ئۇيلە سىيم ئەندامدىن
ۋەسلىنىڭ ئىمكانى يوق، تەركى خىيالى خام بەر.
(ئەي ناۋايى سەن گادايغا ئۇ كۈمۈش بەدەننىڭ ۋەسلىگە
ئېرىشىش ئىمكانى يوق، شۇڭا خام خىيالىڭدىن كەچ.)





هورىكى، مېنىڭ جانىمە ئافەت يېتىلىبدۇر،
توبى كەبى قەد بىرلە قىيامەت يېتىلىبدۇر.
(ئۇ هور - پەرى مېنىڭ جېنىمغا ئاپەت بولۇپ يېتىلىپتۇر، توبى
دەرىخىدەك سۇمباتى بىلەن قىيامەت كوتۇرۇپتۇ.)

ئۇششاق كوزىدىن دۇررى گوهەرنى ئاقىزورغە
بىر بەهرى جەفا، كانى مەلاھەت يېتىلىبدۇر.
(ئاشىقلار كوزىدىن دۇررى گوهەر ئاققۇزۇش ئۇچۇن گۇزەللىك
كانى بىلەن جاپا دېڭىزى پەيدا بوپتۇ.)

لەگلىك مەيىكم سورغالى دىۋانە بولوبمەن،
شېرىن كورۇنۇر، لىك بەغايەت يېتىلىبدۇر.
(لېۋىڭ شارابىنى تىلەيدىغان دىۋانە بولدۇم، ئۇ كورۇنۇشىدىنلا
شېرىن، تازا ۋايىغا يېتىپتۇر.)

ئىشقىڭ چەمەنىدە نى تەرەب شاخىكى ئەكتىم،
هەر بىرسى بىر نەخلى مەلامەت يېتىلىبدۇر.
(ئىشقىڭ چۇمەنزارلىقىدا شاتلىق شېخىنى ئەكـكەن ئىدىم، هەر
بىر شېخىدا تاپا- تەنە مېۋىسى يېتىلىپتۇر.)

يۈز دەررەچە سەرگەشتەلىگىم بولسا نىتاگكىم،
يۈز مىهرىدىن ئول شوخ زىيادەت يېتىلىبدۇر.

(سەرسانلىغىم يۈز ھەسسە ئاشسا، تاڭ قالمىغۇلوق، چۈنكى ئۇ شوخ يۈز قۇياشتىنمۇ زىيادىراق يېتىلىپتۇ.)

بۇ باغ ئارا قالمايدۇر ئەجەل يېلىدىن ئازاد،
ھەز گۈلگەكى سەۋسەن كەبى قامەت يېتىلىبدۇر.
(بۇ باغدا ھەر بىر گۈلگە سەۋسەر گۈلدەك قامەت پۈتۈلگەن بولسىمۇ، لېكىن ئەجەل شامىلىغا ئۇچرىماي قالمايدۇ.)

ھىجران غەمىدىن ۋەھم ئەتو شۈكر ئەيلە نەۋائى
بولەھزەكى ۋەسلىغە سەلامەت يېتىلىبدۇر.
(ناۋايى ھىجران غېمىدىن قورقمىن، ئەمما شۈكرى قىلغىنكى، شۇ تاپتا ۋىسالغا ئىمكانىيەت تۇغۇلۇپتۇ.)





يانا سەنسىز ئاھ ئوتى شۇئلە زەندۇر،
كى گەردۇنغە ھەر ئۇچقۇن ئاتەش فىگەندۇر.
(سېنىڭسىز يەنە ئاھىم ئوتى يالقۇنجىدى، ئۇچقۇنلىرى
ئاسماندا چاقماق بولۇپ چاقنىدى.)

كىرىپ كۆلبەم ئىچرە كۆلۈ ئوتنى كورسەڭ،
بۇ سوزان كوڭۈل، ئول بىر ئازۇردە تەندۇر.
(ئۆيۈمگە كىرىپ، ئوت ھەم كۆلىنى كورسەڭ، ئۇنىڭ بىرسى
كويگەن كوڭلۇم، بىرسى ئازار يىگەن تېنىم.)

دىمە لالەگۇن ھوللە ئىچرە ئولوبمەن،
كى ئىشقىڭ شەھىدىغە قانلىغ كەفەندۇر.
(مېنى لالىرەڭ شايى تون كېيىپتۇ دىمە، بۇ ئىشقىڭنىڭ شەھىتى
ئۈچۈن قانلىق كېپەن.)

قايان بولسا كوڭلۇم ئويىن دەردىڭ ئىستەر
نىدىنكىم، مۇسافىرغە مەيلى ۋەتەندۇر.
(خۇددى مۇساپىر ۋەتىنىگە ئىنتىلگەندەك، دەردىڭ نەدە
بولمىسۇن مېنىڭ كوڭلۇمنى ئىزلەيدۇ.)

فەلەك شوخىدىن مىھر كوز تۇتما، نېچۈن
كى، جەۋرى ئاڭا شىۋە، جەفا ئاڭا فەندۇر.

(پەلەك گۈزەللىدىن شەپقەت كۈتمە، چۈنكى ئۇنىڭ ئادىتى جەۋىر، ھۈنىرى جاپا.)

نەۋائى ھەزن بولسا باغ ئىچرە، تاڭ يوق،
كى سەنسىز بۇ مەھزۇنغە بەيتولھەزەندۇر.
(ناۋايى باغ ئىچىدە غەمگە پاتسا، ھەيران قالمىغۇلۇق، چۈنكى سېنىڭسىز باغ ئۇنىڭ ئۈچۈن غەم خانە.)





قەدىلك تۈز، نەخلى گولزارى ئىرەم تۈز،
كى تۈز ئەشياغە بولمىش سايە ھەم تۈز.
(قەددىلك تۈز، ئىرەم باغ گۈلزارىنىڭ كوچەتلىرىمۇ تۈز،
چۈنكى تۈز نەرسىنىڭ سايىسىمۇ تۈز بولىدۇ.)

مەگەر كىم زۈلفىنى چەكسەم تۈز ئولغاي،
يوق ئىرسە بولماس ئانچە پىچۇخەم تۈز.
(جاپادىن تولغۇنۇپ، پۈكۈلگەن تېنىم، پەقەت چېچى
بىلەن چەككەندىلا تۈزلىنىدىغان ئوخشايدۇ.)

سىرىشكىمدىن قەدىلك مەيل ئەتتى ھەريان،
كى قالماس ئوق ھەۋا بولغاندا نەم تۈز.
(كوز يېشىمدىن قەددىلك ھەر تەرەپكە ئېگىلدى،
ھاۋا نەم بولغاندا ئوق ئېگىلمەي قالمايدۇ.)

نىتاڭ، گەر تۈز چېكەرمەن شوئلەئى ئاھ،
كېرەك چۈن ئىشق خەيلىدە ئەلەم تۈز.
(ئاھىم ئوتىنى تۈز ئورلەتسەم، ئەجەپلەنمەڭلار،
چۈنكى ئىشق لەشكىرى تۇغىنى تۈز كوتىرىش كېرەك.)

مۇقەۋۋەس چەرخ ئاھىمدىن خەم ئولمىش،
كىم ئول ئوقنى ئاتارمەن دەم - بەدەم تۈز.

(يادەك پەلەك ئاھىدىن شۇنداق ئېگىلىپ كەتكەن، چۈنكى
مەن ئۇقنى شۇنىڭغا توغرىلاپ ئاتقان.)

رىيا يولىدا گەرخۇد پىچۇخەم بار،
قەدەم قويىكىم، ئىرۇر دەشتى ئەدەم تۇز.
(رىياكارلىق يولى ئەگىر - توقاي، يوقۇلۇش
دەشتى تۇز، شۇ يولغا قەدەم قوي.)

بۇ دەير ئىچرە نەۋائى، ئەي مۇغەننى
نەۋائى نالەسىدىن زىرۇ بەم تۇز.
(ناۋايى مەيخانىدا، ئەي سازەندە، زىل ھەم بوم
تارلىرىڭ بىلەن "نەۋا" مۇڭىغا چال.)





نازىنىنلىق باغىدا قەددىڭ نىهال ئەي سەرۋى ناز،
پەرۋەرىش تاپىب نىياز ئەھلى توكەردە ئەھلى راز.
(ئەي گۈزەل، قامىتىڭ نازىنىنلىق بېغىنىڭ كوچىتى، بۇ كوچەت
يالۋەرگۈچىلەر ئۆز قەلبىنى توككەندە پەرۋىش تاپقان.)

ئىشق سوزىدىن نىگە كويدۇڭ دىبان ئەيب ئەيلەمەڭ،
زولم ئېرۇر نېۋچۈن چاقىندىن قىلمادىڭ دەپ ئېھتىراز.
(نىمە ئۈچۈن ئىشق ئوتىدا كويدۇڭ دەپ ئەيىپلىمەڭ، نىمىشقا
چاقماق چۈشۈشىدىن ئېھتىيات قىلمىدىڭ دېيىش ئادەمگە زۇلۇم
بولىدىكەن.)

سەرۋىنازىم نىچەكىم ھەرلەھزە يۈزمىڭ ناز ئېتەر،
نىتكەمەن كورگۈزمەيىن ھەر نازىغە يۈزمىڭ نىياز.
(گۈزىلىم ھەر نەپەستە يۈزمىڭ ناز ـ جىلۋە كورسىتىپ تۇرسا،
ھەربىر ناز ـ جىلۋىسى ئالدىدا يۈزمىڭ يىلىنماي قانداق
قىلىمەن.)

بۈيلەكىم ھەق نۇرى زاھىردۇر يۈزۈڭدە بولمىغاي،
فىلھەقىقەت سىررى ئىشقىڭغە خەيال ئەتمەك مەجاز.
يۈزۈڭدە ھەقىقەت نۇرى چاقناپ تۇرسا، ئىشقىڭنىڭ سىرىنى
بىرەر نەرسىگە ئوخشۇتۇپ تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدىكەن.)

شەمئ ئورتەر دىمەگىل پەرۋانەنى كىم، بىلدىكىم
شەمئغە پەرۋانە كوڭلى ئوتىدا ئېرمەس گوداز.

(چىراق پەرۋاننى كويدۇرۇۋېتىدۇ دىمە، چۈنكى پەرۋانىنىڭ كوڭلى چىراق ئوتىدا كويىدىغان نەرسە ئەمەس.)

خەم بولۇب يەر ئوپمەكم كويىدا هەر ياندىن نى ئەيب،
كەئبەغە جائىزدۇرۇر هەر سارىدىن قىلسا نەماز.
(ئۇنىڭ كوچىسىدا هەرىيان ئېگىلىپ يەرنى سۈيىشىم ئەيىپ ئەمەس،
چۈنكى كەبىغە قايسى تەرەپتىن تۇرۇپ ناماز ئوقۇسا بولىۋېرىدىغۇ.)

راستلارنىڭ چۈن خوراسان ئىچرە يوقتۇر هورمەتى،
ۋەقت ئېرور قىلساڭ نەۋائى ئەمدى ئاهەڭگى ھىجاز.
(راستچىلارنىڭ خوراساندا هورمىتى يوق ئىكەن،
ئەي ناۋايى، ئەمدى مەككىگە يول سالىدىغان ۋاقتىڭ كەپتۇ.)





قوپ ئەي بادى سەبا، جانان سارى ئەس،
مەسىھ ئەنفاسى يەكلىغ جان سارى ئەس.
(ئەي تاڭ شامىلى، قوزغۇلۇپ جانان سىرى ئۇچقىن،
ئەيسا نەپەسدەك جان سىرى ئۇچقىن.)

ئانىڭ كويىدا قىل ئەرزۇ نىياز ھەم،
دەمى ئول رەۋزەئى رىزۋان سارى ئەس.
(ئۇنىڭ كوچىسىدا ئەرز - دات ئوقۇپ،
شۇ ھامان ئۇنىڭ جەننەت بېغىغا قاراپ ئۇچقىن.)

دەمى گۇل بىرلە سۇمبۇل خەيلىدىن ئوت،
زەمانى لالەئو رەيھان سارى ئەس.
(گۇلزار ۋە سومبۇلزاردىن ئوتۇپ،
ئاندىن لالە رەيھان تەرەپكە ئۇچقىن.)

چۇ ئول گولشەندىن ئولدۇڭ روھ پەرۋەر،
يانىب بۇ كۇلبەئى ئەھزان سارى ئەس.
(ئەشۇ گۇلشەنگە بېرىپ روھلىنىپ كەتتىڭ،
ئۇ يەردىن قايتىپ مېنىڭ غەمكىن كۇلبەمگە كەل.)

ئېسىدىن بەر تەنىمغە زوھ، يەنى
كى بۇ فەرسودەئى ھىجران سارى ئەس.
(مەن جۇدالىقتەن ھالسىزلانغۇچىنىڭ قېشىغا كەلگىن
ۋە بۇ ئۇچۇشتىن تېنىمگە جان بەر.)

فەنا دەشتىدە، ئەي ھىجران سەمومى،
قويۇن يەڭلىغ بۇ سەرگەردان سارى ئەس.
(ئەي ھىجراننىڭ دىمىق شامىلى، بۇ يوقۇلۇش دەشتىدە خۇددى قۇيۇنغا ئوخشاش ئۇچۇپ مەن سەرگەرنىدانىنىڭ قېشىغا كەل.)

نەۋائى چۇن ئولەر، ئەي سەرسەرى ئاھ،
بۇزۇغلۇق قىلغالى دەۋران سارى ئەس.
(ناۋايى ئولىدىغان بولدى، ئەي ئاھىمنىڭ بورانى، ۋەيرانلىق سېلىش ئۇچۇن پەلەك سېرى ئۇچ.)





ئەي كوڭۈل ھالىمغە ئول ئاي رەھم قىلغۇدەك ئەمەس،
زارلىغ بىرلە ئىشىم ئاندىن ئاچىلغۇدەك ئەمەس.
(ئەي كوڭۈل، ئۇ ئاي مېنىڭ ھالىمغە رەھىم قىلىدىغاندەك ئەمەس،
مۇشكۈل ئىشلىرىم ئۇنىڭدىن ھەل بولىدىغاندەك ئەمەس.)

ئىشقىدا رەسۋالىغىم ئول نەۋئ بولدى فاشكىم،
زۇھدۇ ئىسمەت پەردەسى بىرلە ياپىلغۇدەك ئەمەس.
(ئۇنىڭ ئىشقىدا رەسۋالىغىم شۇ قەدەر پاش بولدىكى، سوپىلىق
ۋە نومۇس پەردىسى بىلەن ياپقىلى بولمىغىدەك.)

جامى ئىشقىدىن كوڭۈل ئول نەۋئ ئىرۇر مەستۇ خەراب،
كىم قىيامەت بەزمىغە تىگرو ئايىلغۇدەك ئەمەس.
(مەي ئىشقىدا كوڭلۇم شۇ قەدەر ۋەيرانە مەست بولدىكى، تاكى
قىيامەت بەزمىگىچە يېشىلىدىغاندەك ئەمەس.)

ئۇيلە ئىشقى دەشتىدە مەجنۇن كوڭۈل ئاۋارەدۇر،
كىم پەرىلەر ئىستەگەن بىرلە تاپىلغۇدەك ئەمەس.
(ئىشق دەشتىدە كوڭلۇم شۇنچىلىك ئاۋارىكى، پەرىلەر
ئىزدەپ تاپقىلى بولىدىغاندەك ئەمەس ئىكەن.)

ساقىيا لەئلىڭ مەيىدىن گەر ئىلاجى قىلماساڭ،
بۇ خۇمارىم لەئل مەي بىرلە يازىلغۇدەك ئەمەس.

(ئەي ساقى لىۋىڭ شارابى بىلەن شىپالىق بەرمىسەڭ
مېنىڭ خۇماردىم قىزىل مەي بىلەن شىشىلمىغىدەك.)

دەرد ئوتىن قىلغان ھەۋەس ئەۋۋەل كوڭۇلنى ئورتەدى،
كىم ئول ئوت ھەرجام كوڭلىگە ياقىلغۇدەك ئەمەس.
(دەرت ئوتىنى ھەۋەس قىلسا، ئالدى بىلەن كوڭۇلنى ئورتەيدىكەن، بۇ ئوت سادده كوڭۇلگە يېقىلىدىغاندەك ئەمەس.)

ئەي نەۋائى، ئول پەرىۋەشدىن ۋەفا كوز تۇتماغىل،
كىم جۇنۇن ئەھلىنى ئەسلا كوزگە ئىلغۇدەك ئەمەس.
(ئەي ناۋايى، ئۇ پەرى سۈپەتتىن ۋاپا كۇتمە، چۈنكى ئۇ مەجنۇنلارنى كوزگە ئىلمىغىدەك.)





ئاقارا باشلادى باش، توكەلە باشلادى تىش،
سەفەر يارائىنى قىلغىلكى، تۇشتى باشقە ئىش.
(باش ئاقىرىشقا، چىش توكۇلۇشكە باشلىدى،
بېشىڭغا ئىش چۈشتى، سەپەرگە جابدۇن.)

يىگىتلىكىڭ باربان، كەلدى باشقە قارىلىق،
فەنا يولىدا بۇ يەڭلىغ ئىمىش بارىش ۋە كېلىش.
(يىگىتلىك كېتىپ، بېشىڭغا قېرىلىق كەلدى، يوقۇلۇش
يولىدىكى بېرىش - كېلىش مۇشۇنداق بولىدىكەن.)

يۇز ئۇلكى قىرىقدىن ئېللىككە قويدى، يۇز قىلسا،
مىڭ ئىشدىن بىرىگە ياخشىلىق مەھەل ئېرمىش.
(ياش قىرىقتىن ئەللىككە چىقسا، مىڭ قىلغان بىلەن مىڭ ئىشـ
دىن بىرسىمۇ ئوڭۇشلۇق بولمايدۇ.)

يىگىتلىك ئولدى بەھارۇ كوھولەت ئولدى خەزان،
دىگەن بو سوزنى قارىلىقنى قىشقا ئوخشاتمىش.
(يىگىتلىك باھاز پەسلى بولسا، ئوتتۇرا ياشلىق مەزگىلى كۈز،
بۇ سوزنى دىگۈچى قېرىلىقنى قىشقا ئوخشۇتىدۇ.)

نى قىش نىشاتى ماڭا قالدى نى خەزان، نى بەھار،
بەھارىمە چۇخەزان قويدى يوز، خەزانىمە قىش.

(يا قىش خوشاللىق بەرمىدى، يا كوز پەسلى، يا باھار،
باھارىمغا كۈز يۈزلەنسە، كۈز پەسلىگە قىش يۈزلەندى.)

نى تۈرفە ئىشكى براۋچۈن تارىقتى ئۆمرىدىن
دىسە "ئۈزۈن ياشا" قارغىش ئېرۇر ئاگا بۇ ئالقىش.
(ئاجايىپ ئىش، نىمىشقىدۇ، بىرسى تىرىكلىكتىن تويۇپ تۇرغاندا
"ئۈزۈن ياشا" دىيىلسە بۇ ئالقىش ئۇنىڭغا قارغىشتەك سېزىلىدىكەن.)

نەۋائىيا، تۇتار ئەھلى فەنا نەجات يولىن،
ئېرىشمەك ئىستەر ئېسەڭ ھەم ئالارغا ئېرىش.
(ئەي ناۋايى، پانا ئەھلى نىجاتلىق يولىنى تۇتتى، سەنمۇ
نىجاتلىققا ئېرىشمەك بولساڭ، ئۇلارنى تېپىپ، ئەگەشكىن.)



بىزلىڭ شەيدا كوڭۈل بىچارە بولمىش،
مەلامەت دەشتىدە ئەۋارە بولمىش.
(بىزنىڭ شەيدا كوڭلىمىز بىچارە بولۇپ قالدى،
تاپا ـ تەنىلەر دەشتىدە سەرسان بولۇپ يۇرىدۇ.)

ئاگا بەسكىم ياغار تاش ئۈستىدە تاش،
تەندە يارە ئۈزرە يارە بولمىش.
(ئۈنىڭغا تاش ئۈستىگە تاش يېغىپ، تېنىدە
جاراھەت ئۈستىگە جاراھەت پەيدا قىلدى.)

ئۇرارغە دەم ـ بەدەم خارەغە باشىن،
سوڭەكلەر ئاندە پارە ـ پارە بولمىش.
(باش ـ كوزىنى تاشلارغا ئۇرۇۋېرىپ،
سۆڭەكلىرى پارە ـ پارە بولۇپ كەتتى.)

بەلا تاغى ئارا ياتقاندا بىمار،
خىرەد سەنجابى خارو ـ خارە بولمىش.
(بالا تېغىدا ئاغرىپ ياتقىنىدا ئەقىل ـ ھوش
مامۇغى ئۈنىڭغا تاش ـ تىكەن بولدى.)

قارا قىلدى نىچۈككىم روزگارىم،
ئانىڭ ھەم روزى كارى قارا بولمىش.

(روزى گارىمنى قارا قىلىۋەتكەن ئىدى،
ئۇنىڭمۇ روزى گارى قارا بولار.)

قەدەھ خۇرشىدى قانىكىم، غەمدىن
سىرىشكىم كەۋكەبى سەييارە بولمىش.
(قەدەھ قۇياشى نەدىدۇ؟ ئۇنىڭ دەردىدە كوز
ياشلىرىم سەييارە يۇلتۇزلارغا ئايلاندى.)

ناۋائى چارەدىن كوپ دىمە سوزكىم،
غەمىڭغە چارەسىزلىغ چارە بولمىش.
(نەۋايى، چارە توغىرىلىق كوپ باش قاتۇرما،
غېمىڭنىڭ چارىسى چارەسىزلىق.)





يۈزلۈك ھەجرىدە كىم چەكتى پىغانۇ زارمەن يەگىلىغ،
كىم ئاچتى يۈزدە گۈلگۈن ئەشكىدىن گۈلزارمەن يەگىلىغ.
(سېنىڭ جامالىڭ پىراقىدا كىم مېنىڭدەك ئاھ - پۇغان چەكتى؟،
كىم گۈلرەڭ ياشلىرى بىلەن يۈزىدە ماڭا ئوخشاش گۈلزار پەيدا
قىلدى؟)

ئەگەر ئوششاقنى بىر تىغ ئىلە ھوسن ئەھلى قەتل ئەتتى،
كىشى ھىجرانىغە قالىپ ئۆلمادى دىلشۇارمەن يەگىلىغ.
(گۈزەللەر ئاشىقلارنى بىر تىغ بىلەنلا ئۆلتەردى، ئەمما ماڭا ئوخ-
شاش ھىجرانلىقتا يولۇقۇپ تەس كۈنگە قالغان ئادەم يوق.)

پىراق ئەھلى ئەگەرچە ئۆلمەك ئىستەر، ئەي ئەجەلكىم كەل،
ئەمەس سەندىن كىشى بۇ ئىشتە مىننەتدارمەن يەگىلىغ.
(جۇدالىقتا قالغانلار ئۆلۈشنى خالايدۇ، ئەي ئەجەل يېتىپ كەلگىن،
بۇ ئىشتا سەندىن ھېچكىم مېنىڭدەك مىننەتتار بولمايدۇ.)

كوزۇڭ قەتل ئەيلەپ ئەل قانىن كوپ ئىچتى جەۋر ئىلە،
ئەسرى تاپمادى ئۇل قاتىلى خۇنخار مەن يەگىلىغ.
(كوزۇڭ قىيناپ، قاتىللىق قىلىپ كىشىلەرنىڭ قېنىنى كوپ ئىچتى،
بىراق، بۇ قانخور قاتىل ماڭا ئوخشاش ئەسىرنى تاپقىنى يوق.)

مەجانىن بولدىلەر ئەتفال تاشىدىن كوپ ئازرزوردە،
ۋەلى باشتىن - ئاياق پۈر بولمادى ئەفكارمەن يەگىلىغ.

(مەجنۇنلار باللار ئاتقان تاشلاردىن كوپ ئازار يىدى، بىراق ماڭا ئوخشاش باشتىن - ئاياقىچە يارىلانغىنى يوق.)

بىراۋنى، ئەيكى، سۆمەك ئارزۇ قىلدىڭ، ھەۋاسىدا،
ئىلىكدىن ئىختىيارىڭ بەرمەگىل زىنھارمەن يەڭلىغ.
(ئەي بىرەۋنى سۇيۇشنى ئارزۇ قىلغان ئىكەنسەن، ئۇنىڭ ھەۋىسىدە ماڭا ئوخشاش ئىختىيارىڭنى ئىلكىڭدىن بېرىپ قويمىغىن.)

كىشى بەدخۇيلەر ئىشقىدىن ئەتسەك ئىھتىراز ئەۋلا،
يوق ئېرسە كورگۇسى ھەرلەھزە يۇز ئازارمەن يەڭلىغ.
(كىشى خۇيى يامانلارنىڭ ئىشقىدىن ھەزەر قىلغۇلۇق ئىكەن، بول-مىسا ماڭا ئوخشاش ھەر نەپەستە يۇز ئازار كورىدۇ.)

قىلار بولساڭ زەمانە قايغۇسى دەفئىغە بىخودلىغ
كېرەك بولسا مەقامىڭ كۇلبەئى خوممار مەن يەڭلىغ.
(زامان قايغۇسىدىن قۇتۇلاي دىسەڭ بىخوت بولۇش لازىم، شۇڭا ماڭا ئوخشاش مەيخانىنى مۇقىم ماكان تۇتقىن.)

نەۋائى، گەر خىرەد مۇلكىدە سەۋدادىن بەتەڭ ئولساڭ،
قەدەم ئۇرغىل فەنا دەشتىدە مەجنۇنۋارمەن يەڭلىغ.
(ناۋايى، ئەقىل شەھرىدە سودايىلىق دەستىدىن سىقىلىپ قالساڭ، ماڭا ئوخشاش مەجنۇنلارچە يوقلۇلۇش دەشتىگە قەدەم قوي.)





نى ھەددىم بار ئاتىڭنىڭ پايبوسىن مۇددەئا قىلماق،
ماڭا بەسدۇر مۇيەسسەر ئولسە يەرئوپمەك، دۇئا قىلماق.
(مېنىڭ ئېتىڭنىڭ تۇيىغىنى سۆيۈشنى تەلەپ قىلىشقا ھەددىم بارمۇ،
ئۇنىڭ باسقان يېرىنى سۆيۈپ دۇئا قىلسام، ماڭا شۇمۇ يېتەرلىك.)

ئاياغىڭدۇر ماڭا ھاجەتكى، گام ئۇرغاي مېنىڭ سارى،
ساڭا ئاساندۇرۇر بۇ ھاجەتىم جانا، رەۋا قىلماق.
(ئەي جانان مەن شۇنىڭغا ھاجەتمەنكى، مەن تەرەپكە ئاياق باسساڭ
سەن ئۈچۈن ئاسانغۇ، بۇ ھاجىتىمدىن چىقساڭ نىمە بولار!)

تىلۇ خامەم جەھاننى تۇتتى، ئەمما ھوسنۇڭنۇ ئىشقىم
قەلەم ھەم ئەيلەي ئالماس نەقشۇ تىل داغى ئەدا قىلماق.
(تىلىم، قەلىمىم ئالەمگە مەشھۇر، بىراق، ھوسنۇڭ ۋە ئىشقىمنىڭ
تەرىپىنى قەلىمىم تەسۋىرلىيەلمەيدۇ، تىلىم ئادا قىلالمايدۇ.)

كوزۇ قاشىڭ كوڭۇلنىڭ روزگارىنىكىم قارا قىلدى،
كېرەك شۇكر ئەتمەسە زاھىر يۈزىن داغى قارا قىلماق.
(كوزۇڭ، قېشىڭ كوڭۇل روزىگارىنى قارا قىلدى، ئۇنىڭ روشەن
يۈزىنى قارا قىلىۋەتسىلا، شۇكرى دىگۈلۈك.)

ئەگەر مىژگانو قاشىڭ ھەيرەتى ئېردى ئەمەس گەردۇن،
نى ئېردى ئەيلەمەك ئاھىم ئوقۇ قەددىمنى يا قىلماق.
(ئەگەر كىرپىگىڭ بىلەن قېشىڭ پەلەكنى ھەيرەتتە قالدۇرمىغان
بولسا، ئاھىمنى ئوق، قەددىمنى يا قىلىپ نىمە قىلاتتىم؟)

قىلاي مەن سەجدەئى شۇكرئۇلكى ئۇمرۇم سەجدەدە قىلدى،
تاپائالسام قاشىڭ مېھرابىدا بارىن قەزا قىلماق.
(ئەگەرقىبشىڭ مېھرابىنى تاپالىسام، ئۇمرۇمدە قىلغان سەجدىلەرنى
قارا بولغان ھىساپلاپ، بۇنىڭ شۇكرىسى ئۇچۇن قايتىدىن
سەجدە قىلاي.)

خەتا قىلغاچ ئىبادەت تەركى تەئنى ئۇرما زاھىدكىم،
ئەبوديەت ئىشىنىڭ لازىمى كەلدى خەتا قىلماق.
(ئەي زاھىد، ئىبادەتنى تاشلاپ خاتا قىلدى دەپ ئەيىپلىمە،
بەندىچىلىك ئىشلىرىدا خاتا قىلىش لازىم بولۇپ قالدى.)

دىمە دىن ئەيلەدى، ئۇچبومنى ئەفزۇن خانىقەھ شەيخى،
خەراباتى فەنا پىرىغە ئەۋلا ئىلتىجا قىلماق.
(ئەي خانىقا شەيخى، رىياكارلىغىمنى دىن ئاشۇرۇۋەتتى، دىمە،
يوقۇلۇش مەيخانىسىنىڭ باشلىقىغا يېلىنغان ئەۋزەلرەك.)

نەۋائى ئىشقى ئول ئاي ھوسىنى بىرلە تەۋئەماندۇرلەر،
ئالارنى بولماس، ئەي پەند ئەھلى، بىر - بىردىن جۇدا قىلماق.
(ناۋايىنىڭ ئىشقى ئاشۇ ئاينىڭ ھوسىنى بىلەن قوشكېزەك،
ئەي نەسىھەتچى، ئۇلارنى بىر - بىردىن ئايرىۋەتكىلى بولمايدۇ.)





سىنىڭدەك پەرى خەيلى ئادەمدە يوق،
دىمەي خەيلى ئادەمكى، ئالەمدە يوق.
(سىنىڭدەك پەرى ئادەملەر ئارىسىدا يوق، ئادەملار
ئارىسىدىلا ئەمەس، بەلكى ئالەمدە يوق.)

پەرىشان چۇ زۇلفۇڭ خەمىن قىلدى يەل،
پەرىشان كوڭۇل يوقكى ھەرخەمدە يوق.
(شامال پەرىشان چاچلىرىڭنى تولغىغان چاغدا،
تولغانمىغان پەرىشان كوڭۇل قالمىدى.)

بۇ لەززەتكى، زەخمىڭدە تاپتى كوڭۇل،
يەقىن بىلدىكىم ھىچ مەرھەمدە يوق.
(زەخمىڭدىن كوڭۇل شۇنداق لەززەت تاپتىكى، بۇنداق
لەززەت ھىچقانداق مەلھەمدە يوق.)

دەمىڭ خىجلەتىدىن ئىچۇك قاچماسۇن،
بۇدەم چۇنكى ئەيسىيۇ مەريەمدە يوق.
(ئەيسا ھەم مەريەم ئىمىشقا سەندىن قاچمىسۇن، چۇنكى،
ئۇزلىرىدە سىنىڭكىدەك نەپەس بولمىغاچقا خىجىل بولىدۇ.)

كوزۇڭ قەتلىدىن دەھرئىلى قالمادى،
ئەگەر قالدى بىر يوقكى ماتەمدە يوق.

(كوزۈڭنىڭ قاتىللىقىدىن ھېچكىم ساق قالمىدى، ئەگەر
بىرەرسى قالغان بولسا ئۇمۇ ماتەمدە.)

غەمىڭدىن ماڭا ئانچە ئەيشو تەرەپ،
كى يۈزخاتىرى شادۇ خۇررەمدە يوق.
(مەن پەقەتلا غېمىڭدىنلا خوشاللىق تېپىپ يۈرىمەن،
بۇنداق شات-خوراملىق بولغان ئەمەس.)

مۇغەننى، نەۋائى فىغانىن ئىشىت،
كى سازىڭ ئارا زىر ئىلە بەمدە يوق.
(سازەندە ناۋائىينىڭ پىغانىنى ئاڭلىغىنا، بۇنداق كۈي
سېنىڭ بوم-زىل سازلىرىڭدىمۇ يوق.)



ئوز تىلىم چۇن ئەيلەمەس رازىمنى ئىخفا ئەيلەمەك،
ئوزگە تىلدىن نى تەئەججۇپ بولغاي ئىفشا ئەيلەمەك.
(سىرىمنى ئوز تىلىم يوشۇرالمىغان ئىكەن، باشقا تىلنىڭ ئۇنى
ئاشكارا قىلىشى ھەيران قالارلىق ئەمەس.)

مەنكى ئوزسىررىمنى پىنهان ئەيلەي ئالمان، تۇرفەدۇر،
ئەلدىن ئانىڭ تۇتماغىن مەخفى تەمەننا ئەيلەمەك.
(مەن ئوز سىرىمنى يوشۇرالمىغان تۇرۇپ، باشقىلاردىن بۇنى
مەخپى تۇت دەپ تەلەپ قىلىش غەلىتە بىر ئىش.)

تەلبە سىررىن ئەلگە گەرئەيتۇر، جۇنۇندىندۇر ۋەلىك
ھەزل ئېرۇر ھەردەم ئانى ئەل ئاشكارا ئەيلەمەك.
(تەلۋىلەر ساراڭلىقتىن سىرىنى باشقىلارغا ئېيتىدۇ، بىراق بۇنى
كىشىلەرنىڭ ئاشكارا قىلىشى ھەزىل ئۇچۇنلا.)

نوكتەكىم مەجنۇن دىگەي، ئېرمەس ئەجەپ ئەتفالدىن،
ئەيلەمەك تەكرار ئول سوزنىيو غەۋغا ئەيلەمەك.
(مەجنۇن بىرەر مەنىلىك سوز قىلىپ قويسا، باللار ئۇنى دوراپ
تەكرارلاپ چۇقوراشسا، بۇمۇ ھەيران قالارلىق ئەمەس.)

كاش ئويۇلسە كوز داغىمكىم، بىر تاماشا ئەيلەبان،
ئاندىن ئولدى مىڭ بەلا جانىمغە پەيدا ئەيلەمەك.

(بىر قاراپ جېنىمغا مىڭ بالا تېپىۋالغاندىن كۆرە، كۆز قارىچۇغۇمنىڭ ئويۇلغىنى ياخشى ئىكەن.)

بۇ بەلالاردىن زەمانى فارىغ ئەيلەر دەيرئارا،
ئۆزنى بىردەم كىمسە مەستى جامۇ سەھبا ئەيلەمەك.
(كىمكى ئۆزىنى بىردەم قىزىل مەي بىلەن مەس قىلسا، جاھاندىكى بۇبالالاردىن ئۆزىنى بىردەم نېرى قىلىدۇ.)

مۇنچە كويىمەك ئىشقىدىندۇر، ئەي نەۋائى، ئەشكىدىن
سۇ ئۆرۈپ تەركىن كىرەك ھەقدىن تەۋەللا ئەيلەمەك.
(ئەي ناۋايى، بۇ كويۇش ئىشقىدىن پەيدا بولغان، شۇڭا ئۇنى خۇداغا يېلىنىپ كۆز يېشىدىن سۇچېچىپ ئۆچەرگىن.)





تەرك ئىشق ئەتتىم، مېنى ئىشق ئەھلى خەيلىدىن سۈرۈڭ،
چىقماسام، تەئنە جەفا تاشىن باشىمغە ياغدۇرۇڭ.
(ئىشقتىن ۋازكەچتىم، مېنى ئاشىقلار ئارىسىدىن ھەيدىۋېتىڭلار،
كەتمىسەم تەنە-جاپا تاشلىرىنى بېشىمغا ياغدۇرۇڭلار.)

بەلكى بوينۇم باغلابان ئۇششاق ئىبرەت ئالغالى
ئىشق مولكى تورت بازارىدە سودرەب كەزدۇرۇڭ.
(بەلكى ئاشىقلارغا ئىبرەت بولسۇن ئۈچۈن، بوينۇمدىن باغلاپ،
ئىشق شەھرىنىڭ تۆت كوچىسىدا سۆرەپ ئايلاندۇرۇڭلار.)

بۇيلە رەسۋالىغ بىلە تارتىڭ بەلا مەيدانىغە
ھەر ئۇقۇبەت بىرلەكىم ئىمكانى باردۇر ئۆلتۈرۈڭ.
(ئاشۇنداق رەسۋا قىلىپ، بالا مەيدانىغا ئېلىپ چىقىپ،
ئازاپ-ئوقۇبەت بولسىلا كۆرسۈتۈپ ئۆلتۈرۈڭلار.)

غۇسسە دەشتىدىن ئۇتۇن تاشىب، تامۇغدىن ئوت ئۇرۇب،
سالىبان مەن خامنىڭ جىسمىن ئول ئوتقە كويدۇردۇڭ.
(قايغۇ چاڭگىلىدىن ئوتۇن، دوزاقتىن ئوت ئېلىپ كېلىپ، ئىش
كۆرمىگەن جىسمىمنى شۇ ئوتتا كويدۇرۇڭلار.)

چۇنكى كۆل بولدۇم ئىسەردە ھەجردەشتى سەرسەرى،
ئاۋۇچ-ئاۋۇچ ئالىبان ئول كۆلنى كوككە ساۋۇرۇڭ.

(كۆلگە ئايلانسام ھىجران دەشتىدىن بوران چىققاندا بۇ كۆلنى ئوچۇملاپ سورۇپ، كوككە ئۇچۇرۇۋېتىڭلار.)

ساۋۇراردا دوست جەۋرىن لەۋھەم ئىچرە دەرج ئېتىب،
دوستلار بىدادو زۇلمىن ھەم ئايالغۇ كەلتۇرۇڭ.
(سۈرۈش ۋاقتىدا تاختىيىمغا دوستلارنىڭ جەۋرىنى قەيت قىلىپ،
ھەم دوستلارنىڭ جەۋرى-زۇلمى توغرىلىق ناخشا ئېيتىڭ.)

بۇيلەھالىم كورگەچ ئەي ئىشق ئەھلى ھەردەم يۈز بەلا
يەتسە ئىشق ئايىنى تۇتماقنى كوڭۇلدىن تىندۇرۇڭ.
(ھەي ئاشىقلار، ئاشۇ ھالىمنى كورگەندىن كېيىن ھەرنەپەستە
يۈز بالا كەلتۇرىدىغان ئىشق يوسۇننى تۇتۇشتىن كوڭلىڭىزنى
قايتۇرزۇڭ.)

دوستلار مەن ئىشقنى تەرك ئەيلەگەن بەدمەھرنى
ھەر باھانە بىرلە مەن كويگەن مەھەلغە يەتكۇرۇڭ.
(دوستلار، مېنى مۇھەببەتتىن كەچتۇرگەن شەپقەتسىزنى
بىر باھانە بىلەن مەن كويگەن يەرگە ئېلىپ كېلىڭلار.)

گەرچە مەن بولدۇم رىزا، بارى ئۇياتلىق روھۇمە،
بادپايى سەيرىدىن جەننەت نەسىمى يەتكۇرۇڭ.
(مەن رازى بولسامۇ، ھەممىسى روھىم ئۇچۇن ئۇياتلىق، ئۇچقۇر
ئاتتەك تېز سەير قىلىۋاتقان جەننەت شامىلىنى يەتكۇزۇڭلار.)

ئىشق دەشتىدە نەۋا كوپتۇر نەۋائىدەك بىرەۋ
كىم كىزەر ئاندا، ئانى يۈز مىلك بەلاغە تاپشۇرۇڭ.
(ئىشق دەشتىدە نېسىۋە كوپ، ناۋايىدەك بىرسى شۇ دەشتنى
كېزىدىغان بولسا، ئۇنى يۈز مىڭ بالاغا تاپشۇرۇڭ.)



گەر جەفا قىل، گەر ۋەفاكىم، دىلستانىم سەن مېنىڭ،
گەر مېنى ئۆلتۈر ۋە گەر تىرگۈزكى جانىم سەن مېنىڭ،
(جاپا قىلساڭمۇ ۋاپا قىلساڭمۇ، بەرىبىر سەن مېنىڭ مەھبۇبەم،
ئۆلتۈرسەڭمۇ، تىرىلدۈرسەڭمۇ بەرىبىر، سەن مېنىڭ جېنىم.)

خاھى رەئنا قەد بىلەن بارغىل يانىمدىن جىلۋىگەر،
خاھى كەل قاشىمغەكىم، سەرۋى رەۋانىم سەن مېنىڭ.
(مەيلى گۈزەل قەددىڭ بىلەن جىلۋە قىلىپ يېنىمدىن كەتسەڭمۇ
مەيلى، يېنىمغا كەلسەڭمۇ، بەرىبىر سەن مېنىڭ گۈزىلىم.)

كوڭلۇم ئىچرە سەن سەنۇ ئىشقىڭ، نەدەي ھالىم ساڭا،
چون بۇ يەڭلىغ مەھرەمى رازى نىھانىم سەن مېنىڭ.
(سەن ۋە سېنىڭ ئىشقىڭ كوڭلۇمنىڭ ئىچىدە، سەن ئىچكى
سىرلىرىمغا شۇنچە يېقىن تۇرساڭ، ساڭا نىمەدەپ ھالىمنى ئېيتى-
مەن.)

جىلۋە ئەيلەب ھەر زەمان ئەفغانۇ ئاھىم قىلما ئەيب،
ھەم سەن - ئوق چۇن بائىسى ئاھۇ فىغانىم سەن مېنىڭ.
(جىلۋە قىلىپ ھېمىشەم مېنىڭ ئاھ-پىغانىمنى ئەيىپلىمە، چۈنكى
بۇ ئاھ - پىغانلىرىمنىڭ سەۋەپچىسى پەقەت سەن.)

لەئلدىن بىر ئىككى سوز مەزكور قىل ئەي خەستەجان،
بارى بۇ بىر ئىككى دەمكىم مىھانىم سەن مېنىڭ.

(ئەي جەراھەتلىك كوڭۈل، ئۇنىڭ لېۋى توغرىلىق بىر ـ ئىككى سوز ئەسلىتىپ ئوت، بۇ چەكلىك ۋاقىت مەن ئۇچۇن غەنىمەت.)

تەلبەلەردىن گەرچە رەد قىلدىڭ مېنى، لېك ئاڭلاغىل،
كىم پەرى رۇخسارەلەردىن تانلاغانىم سەن مېنىڭ.
(تەلۋىلەرنىڭ ئىچىدىن پەقەت مېنى رەت قىلدىڭ، لېكىن شۇنى بىلگىنكى، پەرى روخسارلەر ئىچىدىن تاللىغىنىم پەقەت سەن ئىدىڭ.)

ئولدى مېھرىڭدىن نەۋائى، بىۋەفا دەپسەن ئانى،
ئېرتەگى نازىك مىزاجى بەد گۇمانىم سەن مېنىڭ.
(ناۋايى ئىشقىڭدىن ئولدى، بىراق ئۇنى ۋاپاسىز دەپسەن، بۇمۇ سېنىڭ ئەسلىدىكى نازۇك مىجەز، گۇمانخورلىقىڭدىن.)





يار قۇتلۇق يۈزىدىن قالدى چۇ مەھرۇم كوكۇل،
تا نىلەر باشىمغە كەلتۈرگۈسدۈر شۇم كوكۇل.
(كوكۇل يارنىڭ قۇتلۇق يۈزىدىن مەھرۇم بولۇپ قالدى،
بۇ شۇم كوكۇل بېشىمغا نىمىلەرنى كەلتۈرەر؟)

ياربارىدى، كوكۇل ئاندىن بۇرۇن ئىتتى، گويا
ھەرنىمە ياردىن ئەيلەب ئىدى مەلۇم كوكۇل.
(ياركەتتى، ئۇنىڭدىن بۇرۇن كوكۇل يۈتتى، كوكۇل يارتوغرىلىق
ھەرنەرسىدىن خەۋەردار ئوخشايدۇ.)

دەۋر زۇلم ئەيلەرۇ دەۋر ئەھلىدۇرۇر ئافەتى ھەم
نىچە زالىمغە ئەسىر ئولغۇسى مەزلۇم كوكۇل.
(زامان زۇلۇم قىلىدۇ، زاماندا‌شلار ئاپەت كەلتۈرۈدۇ،
بوزەك كوكۇل تالاي زالىمغا ئەسىر بولىدۇ.)

رەھمەت ئول كافىرى قاتىلغەكى، بىداد چاغى
رەھم قىلماس نىچەكىم بارئىسە مەرھۇم كوكۇل.
(ئۇ رەھىمسىز قاتىلغا رەھمەت، ئۇ زۇلۇم سالغاندا، قانچە
ئېچىنىشلىق بولسىمۇ، ئۇنىڭغا رەھمى قىلمايدۇ.)

غۇنچە ئاغزى ئار ۋەھم ئەتسە ئول ئاينى ئاغزىن
تاپقۇسى دائىرەئى نوقتەئى مەۋھۇم كوكۇل.

(غۇنچە ئاغزى ئۇ ئاينىڭ ئاغزى خىيالىدا پەرەز قىلسا، خىيالىغا يۇمۇلاق بىر دائىرە كېلىدۇ.)

كوپ ۋەفا ئىستەدى تاپمادى ئەلدىن گويا
كىم ۋەفادەك ئۇزىنى ئەيلەدى مەئدۇم كوڭۇل.

(كوڭۇل كىشلەردىن شۇنچە ۋاپا ئىزلەپ تاپالماي، ئۇزىنى خۇددى شۇ ۋاپادەك يوقاتتى.)

يارمەۋزون قەددى ۋەسفىغە نەۋائى يەڭلىغ
نەزم جەۋھەرلىرىنى قىلغۇسى مەنزۇم كوڭۇل.

(كوڭۇل يارنىڭ كېلىشكەن قەددىنى تەسۋىرلەش ئۈچۈن ناۋايىغا ئوخشاش نەزمە جەۋھەرلىرىنى تىزدى.)





تۈنۈ ـ كۈن ئۇل ئاي خەيالى بىرلەمەن ئاشوفتە هال،
بىر خەيال ئەيلەب مەنى شەيداۋۇ ئەلگە يۈز خەيال.
(مەن كېچە ـ كۈندۈز ئۇ ئاينىڭ خىيالىدا پەرىشان، مەن شەيدانىڭ بىر خىيال قىلىشى، كىشىلەرنى يۈز خىيالغا سالىدۇ.)

تاغدىن ئاقشامغە غەم تاغىن قازىب فەرھاد ۋەش،
كېچە تاڭ ئاتقۇنچە دەشت ئۆزرەكېزىب مەجنۇن مىسال.
(ئەتىدىن ـ كەچكىچە غەم تېغىنى پەرھادتەك قېزىدىم چىقىمەن، كېچىسى تاڭ ئاتقىچە مەجنۇندەك چول كېزىمەن.)

ئالەم ئەھلى ئاھو نالەم ئىستىمائىدىن مەلۇل،
كوڭلۈمە ئالەم ئىلى بىدادو زۇلمىدىن مەلال.
(كىشىلەر مېنىڭ نالە ـ زارىمنى ئاڭلاشتىن تويدى، مېنىڭ كوڭلۈم كىشىلەرنىڭ جەۋرى ـ زۇلمىدىن تويدى.)

قىلماغان جۇرمۇمغە تارتىب چەرخ تىغى ئىنتىقام،
بۇ بەلاغە چارە تاپماققە تاپىلماس ئېھتىمال.
(قىلمىغان گۇناھىم ئۇچۇن پەلەك تىغ تارتىپ ئىنتىقام ئالماقچى، بۇ بالاغە چارە تېپىشنىڭ ئېھتىمالى يوق.)

مەن بەلاكەشمەن، ماڭا بەزم ئىچرە ھىجران زەھرى بەس،
ساقىيا، ئەيشو نشان ئەھلىغە تۇت جامى ۋىسال.

(ئەي ساقى، ۋىسال جامىنى ھۆزۈر ـ ھالاۋەتتىكىلەرگە تۇت. مەن
بالاغە تورەلگەنگە بەزمىدە ھىجران زەھىرى بەرسەڭ يېتەرلىك.)

مىھرەسىمىن، ئەي كوكۇل، دەۋران ئىلىدىن ئىستەمە،
ئول قۇياشقە نىگە كىم يەتمەي كەمال، ئولمىش زەۋال.
(ئەي كوكۇل، مىھرۇ ـ ۋاپا يوسۇنىنى زامان ئەھلىدىن ئىزلىمە،
قۇياشمۇ ئورلەۋەمەي، ئاخىرى ئولتۇرۇپ كېتىدىكەن.)

گەرنەۋائى تەلبەرەب جەۋرىڭدىن ئەيتتى: ئەي پەرى،
ئول نېچەكىم ئىشق ئارا باردى يامان، سەن ياخشى قال.
(جەۋرىڭدىن مەجنۇن بولغان ناۋايى شۇنداق دەيدۇ: ئەي پەرى،
ئۇ ـــ ئىشق ئارا بەك يامان ئەھۋالدا كەتتى، ئەمما سەن ياخشى
قال.)



ياغلىغىڭ، ئەيكىم، تىكەرسەن ئىگنە مىژگانىمنى قىل،
نەقش ئېتەردە تارىن ئانىڭ رىشتەئى، جانىمنى قىل.
(ئەي كىشى، ياغلىغىڭنى تىكمەكچى بولساڭ، كىرپىگىمنى يىڭنە قىل، ئۇنىڭغا گۈل چەكمەكچى بولساڭ جېنىمنىڭ رىشتىسىنى يىپ قىل.)

ئىستەسەڭ تارىن قىزىل، ياخودقارا قىلماققە رەڭ،
كوز قاراسىن ھەل قىلىپ، كوزدىن ئاقار قانىمنى قىل.
(يىپىنى قىزىل، ياكى قارارەڭگە بويىماقچى بولساڭ، كوز قارچۇغىمغا ياكىكوزدىن ئاققان قانلىق يېشىمغا ئارىلاشتۇرغىن.)

گەردىسەڭ ھەريان قىزىل گۈللەر قىلاي سەنئەت ئاڭا،
كوكسۇم ئاچىپ، تازە قانلىغ داغى ھىجرانىمنى قىل.
(ئەگەر ئۇيەر-بۇيەردگە قىزىلگۈل چېكىپ زىننەت بەرەي دىسەڭ، كوكسۇمنى يېرىپ، ھىجران زەخمىنىڭ قانلىرىنى ئىشلەت.)

غۇنچەلەر گۈل ياندا ئەگمەك تەخەييۇل ئەيلەسەڭ،
ئاڭا نەسخەت كوڭۇل ئاتلىغ زارھەيرانىمنى قىل.
(گۈل يېنىدا ئېگىلىپ تۇرغان غۇنچىلەرنى چەكمەكچى بولساڭ، ئۇنىڭغا مۇڭلۇق، ھاڭ-تاڭ كوڭلۇمنى نۇسخە قىل.)

گەردىسەڭ ھەريان پەرى شەكلىن نەمودار ئەيلەيىن،
ۋەھ، نى نەۋئ ئەيتاي، ۋەلى مەنزۇر جانانىمنى قىل.

(ئەگەر ئەتراپىدا پەرى سۈرىتىنى كورسەتمەكچى بولساڭ، ئاھ،
نىمە دەپ ئىيتاي، پەقەت گۈزەل جانانىمنى كورسەت.)

قىلساڭ ئول ياغلىغ ئىلە بىر شېرھەم يازماق ھەۋەس،
ئانداھەر يان نەقش بۇ نەزمى پەرىشانىمنى قىل.
(ئەگەر شۇ ياغلىققا بىرەر شېىر يېزىشنى خالىساڭ، ئۇنىڭغا بۇ پەـ
رىشانلىق نەزمەمنى نەقش قىلىپ چەككىن.)

ئەي نەۋائى، كىمكى بۇ ياغلىقنى تىكسە يار ئۇچۇن،
مۇژدەجانىم جەۋھەرىيۇ نەقدى ئىمانىمنى قىل.
(ئەي ناۋايى، كىمكى يارىم ئۇچۇن مۇشۇنىداق ياغلىق تىكسە،
سۈيۈنچىسىگە جېنىمنىڭ جەۋھىرىنى ـ ئىمانىمنىڭ غەزنىسىنى بەر.)





ھالىنى ھەرنچە كىم ئەلدىن نىھان ئەيلەر كوڭۇل،
سىزنى ساغىنغان سارى بىخود فىغان ئەيلەر كوڭۇل.
(كوڭۇل ئۆز ھالىنى كىشىلەردىن شۇنچە يوشۇرۇدۇ، سىزنى
سېغىنغانسېرى كوڭۇل ئۆزىنى بىلمەي پىغان چېكىدۇ.)

ھەرنچە كىم ياشۇرۇرمەن زار ئىشقىڭ خەلق ئارا،
بىر مەھەلسىز ئاھ ئىلە بارىن ئايان ئەيلەر كوڭۇل.
(خەلق ئىچىدە ئىشقىڭ سىرىنى شۇنچە يوشۇرۇمەن، بىراق
كوڭۇل تۇيۇقسىز بىر ئاھ بىلەن ھەممىنى ئاشكارىلاپ قويىدۇ.)

مەي تەرەششۇھ ئەيلەگەندەك چاك بولغان سىنەدىن،
زەخمىدىن خۇنابەسىن ھەردەم رەۋان ئەيلەر كوڭۇل.
(كوڭۇل چاك بولغان باغرىم زەخمىدىن خۇددى مەي تامچىلاپ
ئاققاندەك داۋاملىق قان ئاققۇزۇدۇ.)

قەسد ئېتەر كوڭلۇمكى ئالغاي لەبلەرىڭدىن كامى دىل،
ئەمدى تەھقىق ئەيلەدىمكىم قەسدى جان ئەيلەر كوڭۇل.
(كوڭلۇم لەۋلىرىڭدىن بەھرى ئېلىشنى قەستلەيتتى، ئەمدى شۇنى
جەزمەنلەشتۈردىمكى، كوڭلۇم جېنىمنى قەستلەيدىكەن.)

كوز كورەر يۈزۈڭنىيۇ كوڭلۇم مېنى رەسۋا قىلۇر،
زار ئېتەر كوڭلۇمنى كوز، باغرىمنى قان ئەيلەر كوڭۇل.

(كوزۇم يۈزۈڭنى كورۈش بىلەنلا كوڭلۇم مېنى رەسۋا قىلدۇ،
كوزۇم كوڭلۇمنى ئازاپلايدۇ، كوڭلۇم باغرىمنى قان قىلدۇ.)

شوئلەئى گۈگىرد كورگۈزدى قەزا كويدۈرگەلى،
دەردى ئىشق ئەھلىن بۇ كىم گەردۈن گومان ئەيلەر كوڭۈل.
(تەقدىر كويدۈرۈش ئۈچۈن گوگوت چاقمىغىنى چاقناتتى،
كوڭۈل ئاشىقلارنىڭ دەردىنى تەقدىرنىڭ ئىشى دەپ ئويلايدۇ.)

ئەي نەۋائى، ئەۋۋەل ئول نامېھرىبانىمغە ئۈچراتۇر،
كىمنىكىم مەن بىنەۋادەك ناتەۋان ئەيلەر كوڭۈل.
(ئەي ناۋايى، كوڭۈل، كىمنى بولمىسۇن، ئاۋال كويۇمسىزلەرگە
گىرىپتار قىلىپ، مەن بىچارىگە ئوخشاش كېسەلچان قىلىدۇ.)





ئۇرارمەن كوكسۇمە تاشلارغەم ئەتكەچ قەسدى جان ھەردەم،
قاقارمەن بۇئىشىكنىكىم، ئېتەر بىر مېھمان ھەردەم.
(غەم جېنىمغا قەست قىلغانلىغى ئۇچۇن كوكسۇمگەتاش ئۇرىمەن،
مېنى مېھمان قىلارمىكىن دەپ بۇ ئىشىكنى تىنماي قاقىمەن.)

ئولۇك تاپىپ بۇزۇغ ئىچرە مەنى مەجنۇنغە گويا جوغز
نەۋاھى ئەھلىن ئاگاھ قىلغالى تارتار فىغان ھەردەم.
(ھوقۇش مەن مەجنۇننى بۇ ۋەيرانىلىق ئىچىدە ئولگەن دەپ
ئويلاپ، ھەممىگە خەۋەر بېرىش ئۇچۇن ھەمىشەم پەريات كوتىرىدۇ.)

ھەمانا تۇفراغىمنى لەئلىگۇن قىلماققەدۇر، بۇ كىم
كېلۇر باغرىم شىگافىدىن لەبلىك شەۋقىدە قان ھەردەم.
(تۇپرىغىمنى قىزىل رەڭگە بوياش ئۇچۇن لىۋىڭنىڭ ئىشـ
تىياقىدا باغرىم يېرىقلىرىدىن تىنماي قانلار ئاقىدۇ.)

مەگەر مەجنۇن كوڭۇلگە ھەردەم ئەيلەر ئول پەرى جىلۋە،
يوق ئېرسە نېۋچۇن ئوزىدىن بارۇر بۇ ناتەۋان ھەردەم.
(بۇ مەجنۇن كوڭۇلگە ئۇ پەرى ھېمىشە جىلۋە قىلىدۇ، بولمىسا
بۇ بىچارە نىمە ئۇچۇن تىنماي ئوزىدىن كېتىپ قالىدۇ.)

ئاچار گويا سەبا ئول گۇل يۇزىدىن ھەرزەمان بۇرقە،
بۇ كىم بىر فىتنە بىرلە قوزغالۇر ئەھلى زەمان ھەردەم.

(تاڭ شامىلى ھەممىشە ئۇ گۈلنىڭ يۈزىدىكى پەردىنى ئېچىۋېتىدۇ،
شۇ سەۋەپتىن كىشىلەر لەرزىگە كېلىدۇ.)

ساۋۇغ ئاھىم بۇرودەت سالدى ئالەم ئىچرە قىش ئېرمەس،
بۇلۇت يوق، دۇدى ئاھىمدىن كورۇنمەس ئاسمان ھەردەم.
(ئالەمنى مۇزلىتىۋەتكەن قىش ئەمەس، بەلكى مېنىڭ سوغاق ئاھىم، ئاسماننى قاپلاپ كەتكەن بۇلۇت ئەمەس، بەلكى ئاھىمنىڭ تۈتۈنى.)

كېرەك بىردەم قەدەھكىم، مەي سۇيى ھەرلەھزە قايتارغاي،
بۇكىم دەۋران جەفاسىدىن يېتەر ئاغزىمغە جان ھەردەم.
(ھەردائىم زامان جاپاسىدىن جان ئاغزىمغا كېلىپ قالغان چاغدا، بىر پەس قەدەھ كېرەك، چۈنكى مەي جاننى جايىغا قايتۇرۇدۇ.)

بۇ مەنزىلدىن ساڭا يول ئەزمىغە بائىسدۇرۇر بۇكىم،
يېتەر بىر كارۋان ھەردەم، ئۆتەر بىر كارۋان ھەردەم.
(بىر كارۋان كەلسە، بىر كاۋان كېتىدۇ، بۇ مەنزىلدىن سەپەرگە ئاتلىنىشىڭنىڭ سەۋەبىمۇ ئەنە شۇنداق.)

دەمادەم جەۋر ئىلە بۇزدۇڭ نەۋائى كوڭلىن ئانداقكىم،
بۇزۇلغاي مۇلك گەر زۇلم ئەتسە شاھى كامران ھەردەم.
(پادىشا زۇلۇم سالسا يۇرت ۋەيران بولغاندەك، ئۇزلىكسىز ھوكۇمران جەۋرسېلىپ ناۋائىينىڭ كوڭلىنى ۋەيران قىلىۋەتتىڭ.)



ئەيلەدىم ئەزمى سەفەر ئەيلەي دىبان ئىشىق ئوتى كەم،
ئول خۇد ئەفزۇن بولدى ھەرمەنزىل دىمەيكىم، ھەرقەدەم.
(ئىشق ئوتى پەسەيسۇن دەپ سەپەرگە چىققان ئىدىم،
ھەرمەنزىلدە ئەمەس، ھەرقەدەمدە بىر ئورلەپ تۇردى.)

قايسى مەنزىل، نى قەدەم، ھەردەمكى ئوردۇم يول ئارا،
غەم سىپاھى خەيلى كورگۇزدى ئول ئوتتىن بىر ئەلەم.
(يول بويى، ھەر بىر مەنزىل، ھەربىر قەدەم، ھەربىر نەپەستە
غەم لەشكەرلىرى ئوتلۇق بايرىغىنى پۇلاڭلىتىپ كەلدى.)

سەيركىم دەرلەر كەم ئېيلەر ئىشقىنى، ئەي رەفىق،
كىم جاھان ئاۋارەسى بولدۇم، غەلەت چىقتى بۇ ھەم.
(سەيرقىلسا ئىشق دەردى ئازىيىدۇ دېيىشىدىكەن، ئەي دوستۇم،
مەن جاھان ئاۋارىسى بولدۇم، ئۇ گەپمۇ توغرا چىقمىدى.)

ھەجرۋادىسىغە قىلماڭ ئەزم ئاشىقلاركى، بار
ھەر خەسى بىر تىغى مىھنەت، ھەرتاشى بىر كوھى غەم.
(ئەي ئاشىقلار، ھىجران دەشتىگە قەدەم باسماڭلار،
ئۇنىڭ ھەر بىر گىياسى بىر جاپا تىغى، ھەر بىر تېشى بىر
قايغۇتېغى.)

كوييىنىڭ دىۋارى ئۇستۇمگە يىقىلسا ياخشىراق،
ئاندىن ئايرو جىلۋەگاھىم بولغۇچە ئەۋجى ھەرەم.

(ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ ياپرايدىغان يېرىم ھەرەمنىڭ تورى بولغان-
دىن كورە، ئۇنىڭ كوچىسىنىڭ تېمى ئۈستۈمگە ئۆرۈلگىنى ياخشىراق.)

ئىشق ئىلە تابتىم ئەدەم سەھراسىدىن مۈلكى ۋۇجۇد،
ئاشىق ئولدۇم دەرد قىلغۇنچە ۋۇجۇدۇمنى ئەدەم.
(ئىشق يولىدا يوقلۇش سەھراسىدىن ۋۇجۇد مولكىنى تاپتىم،
دەرت ۋۇجۇدۇمنى يوق قىلىۋەتكىچە ئاشىق بولدۇم.)

كوپ خىرەد خەتتىن نەۋائى سارى چەكمە، ئەي رەفىق،
كىم ئاڭا كىلكى قەزا ئاشىقلىق ئەيلەپتۇر رەقەم.
(ئەي دوستۇم، ناۋايى ئۈچۈن ئېقىل خېتىنى پۈتمە،
چۈنكى تەقدىر ئۇنىڭغا ئاشىقلىقنى پۈتكەن.)





مۇۋافىق كەلدىلەر بولمىش مەگەر نەۋرۇز ئىلە بەيرەم،
چەمەن سەرۋى ياشىل خىلئەت مېنىڭ سەرۋرەۋانىم ھەم.
(نورۇز بىلەن بايرام تەڭ كېلىپ بەكمۇ جايىدا بولدى،
چىمەندىكى سەرۋىمۇ، مېنىڭ سەرۋى بويلىقىممۇ يېشىل كىيىم كېيىپتۇ.)

چەمەن سەرۋى قالىب ھەيران، مېنىڭ سەرۋىم قىلىب جەۋلان،
ئانىڭ شەيداسى بىر دېھقان، مۇنىڭ شەيداسى يۈز ئالەم.
(مېنىڭ سەرۋى بويلىقىم جەۋلان قىلسا، چىمەن سەرۋىسى ھەيران قالىدۇ، ھەيران قالغۇچىغا دىخان شەيدا، جەۋلان قىلغۇچىغا جىمى ئالەم...)

چەمەن سەرۋى قالىب بىبەر، مېنىڭ سەرۋىم بولۇپ دىلبەر،
ئانى يەل ئەيلەبان مۇزتەر، بۇيەلدىن سەكرەتىب ئەدھەم.
(چىمەن سەرۋىسى مېۋىدىن قالدى، مېنىڭ سەرۋىم دىلبەر بولدى، شامالدىن ئالدىنقىسى شۇمشىيدۇ، كېيىنكىسى دۇلدۇلدەك چاپچىيدۇ.)

قونۇپ ئول سەرۋ ئۈزە بولبۇل، چېكىپ گۈل شەۋقىدىن غولغۇل،
بۇ سەرۋ ئۈزرە ئاچىلىپ گۈل، ئۇڭا تەردىن توشۇپ شەبنەم.
(ئەۋۇ سەرۋىگە بولبۇل قونۇپ، گۈل ئىشقىدا پەريات كۆتۈرۈدۇ، مۇنۇ سەرۋ ئۈستىدە گۈل ئېچىلىپ، يۈزىدە ئۈنچىدەك شەبنەم يالتىرايدۇ.)

قىلىب ئاھىم سارى پەرۋا، بويان مەيل ئەتمەدىڭ قەتئا،
سەبادىن ئەي قەدى رەئنا، بولۇر ھەم سەرۋ گەھ گەھ خەم.
(ئاھىمغا ئېتىۋار بېرىپ، بۇ تەرەپكە زادى ئىگىلەي دىمىدىڭ،
ئەي گۈزەل قامەت، تاڭ شامىلى چىقسا سەرۋىمۇ بەزەن
ئىگىلىدىغۇ.)

بۇ باغ ئىچرە مەي ئەي ساقى، كى بارمەن ئەسرۇ مۇشتاقى،
كى ئاندا سەرۋ ھەم باقى ئەمەس، گۇل ئەھدى ھەم مەھكەم.
(بۇ باغ ئىچىدە ساقى بار، مەن ئۇنىڭ ئەڭ خۇشتارى،
بۇ باغدىكى سەرۋى مەڭگۈلۈك ئەمەس، گۇلنىڭمۇ ۋەدىسى
چىڭ ئەمەس ئىكەن.)

نەۋائى، كويىن ئەت مەنزىل، يۈزۈ قەددىغە بول مايىل،
كى باغ ئەتمەس سېنى خۇش دىل، گۇلۇ سەرۋ ئەيلەمەس خۇررەم.
(ناۋايى ئۇنىڭ كوچىسىدىن مەنزىل تۇتۇپ، يۈزى ھەم قەددىگە
ئىگىل، چۈنكى باغ سېنىڭ كۆڭلۈڭنى ئاچالمايدۇ، گۇل ۋە
سەرۋى خۇش قىلالمايدۇ.)





نىتاڭ گەر موھلىك ئۇلسە دۇدى ئاھىم ئىمتىدادى ھەم،
كى بىر ھىجران تۈنىچە باردۇر ئانىڭ بەد سەۋادى ھەم.
(ئاھىم تۈتۈنىنىڭ يېيىلىشى قورقۇنۇشلۇق بولسا، ھەيران بولماڭ،
ۋەھالەنكى، ئۇنىڭ قاراڭغۇلىغى ھىجران كېچىسىدەك قارا.)

ئەگەر بىردەم ئۇنۇتسام ئانى، ھەقدىن ئىستەرەم ئۆلمەك،
ئەگەرچە ئۆلتۈرۈر ھەردەم مېنى بىدىلنى يادى ھەم.
(ئەمما ئۇنى بىردەم ئۇنۇتسام، خۇدادىن ئۆلۈم تىلەيمەن،
ئۇنى ئەسلەش مەن زەئىپنى ئۆلتۈرسىمۇ مەيلى.)

تۈگۈلمىش زۇلفىڭا لېكىن يۈز ئاچساڭ ئاچىلۇر كوڭلۇم،
سېنىڭ ئاللىڭدەدۇر ئول تەلبە بەندىيۇ كۇشادى ھەم.
(چېچىڭغا باغلانغان كوڭلۇم يۈزۈڭنى ئاچساڭ بوشايدۇ،
بۇ تەلۋىنىڭ بەنت بولۇشىمۇ، ئازاتلىققا چىقىشىمۇ ساڭا باغلىق.)

ھەياتىم نەخلىنى ھەجرىڭدە ئەشكىم سۇيى چۇن يىقتى،
مەدەد قىلدى نىگۇن ئەيلەردە ئاھىم تۇندبادى ھەم.
(ھاياتىم كوچىتىنى ھىجرىڭدا توككەن كوز يېشىم يىقىتتى،
ئۇنى يىقىتىش ئۈچۈن ئاھىم بورانىمۇ بولاشتى.)

ئوقۇبەتلەر بىلە ھەجرىدە ئۆلتۈرسەڭ مېنى، ئەي ئىشق،
جەھان ئەھلى ئارا ئىبرەت ئۈچۈن يەتكۈر مۇنادى ھەم.

(ئەي ئىشق، ھىجرانلىقتا مېنى ئازاپلاپ ئۆلتۈرسەڭ،
خەلقى ئالەمگە ئىبرەت بولسۇن دەپ جاكاچى سال.)

كېرەكمەس ئىززە بولماق شاھىدى دەۋلەت باش ئىندۇرسە،
كى پۇرخەملىق ئېرۇر ئانىڭ سالامى، خەيربادى ھەم.
(ماڭا دولەت گۈزەللىنىڭ باش ئېگىشى بىلەن ئىززەت تېپىش
لازىم ئەمەس، ئۇنىڭ سالامى ھەم "خەير خوش" لىرى كىشىنى
مۇڭـچەيتىۋېتىدۇ.)

مېنى زوھد رىيا سارى چۇ تەرغىب ئەتتىڭ ئەي زاھىد،
سەلاھى بار ئىسە زاھىردۇرۇر ئانىڭ فەسادى ھەم.
(ئەي زاھىد، مېنى تەركى دۇنيالىق بىلەن رىياكارلىققا دەۋەت
قىلىۋاتىسەن، ئۇنىڭ پاكلىقى بار بولسىمۇ، بۇزۇقچىلىقىمۇ ئايان.)

نەۋائى ئېگىنگە قۇيدۇڭ سەبۇ ئىچمەككە دەير ئەھلى،
بۇ ئېردى ئومرلار ئەي مۇغبەچە ئانىڭ مۇرادى ھەم.
(ئەي مۇغبەچە، ئىچەرمەنلەر ئۈچۈن ناۋايىنىڭ بوينىغا مەي
كوزىسىنى ئېسىپ قويۇپ ياخشى قىلدىڭ، ئۇنىڭ ئومۇربويى
ئارزۇسى مۇشۇ ئىدى.)





نى ئۈچۈن تەركى مۇھەببەت قىلدى ماھىم، بىلمەدىم،
بۇ غەزەبكىم ئەيلەدى ماھىم، گۇناھىم بىلمەدىم.
(بىلمىدىم، ئاي يۈزلۈگۈم نىمە ئۈچۈن مۇھەببەتتىن كەچكەندۇ،
مۇنچە، ئاچچىقلانغىدەك نىمە گۇنا قىلغاندىمەن؟)

ئاشىق ئولدۇم ياردىن تاپقاي دىبان كوڭلۈم ۋىسال،
ھەجر بۇ يەڭلىغ بولۇرنى كىمنەخاھىم، بىلمەدىم.
(يار ۋىسالىنى تاپاي دەپ ئاشىق بولىۋىدىم، ھىجرانلىق
مۇنداق ئوچ ئالىدىغانلىقىنى بىلمەپتىمەن.)

يار كويى ئىچرە ئىتتى زار كوڭلۈم ئاھىدىن،
قايدا توشكەنى بۇ يەلدىن تەركى گاھىم، بىلمەدىم.
(يار كوچىسىدا ئاھ ئۇرۇۋىرىپ، بىچارە كوڭلۈم يوقالدى،
بىلمىدىم بۇ سەرسان شامالدا ئۇچۇپ نەگە چۈشكەندۇ.)

ئىشق بوستانىغە كىرگەندە ھەۋايى قۇش كەبى
سۇنبۇلى زۇلفى بولۇرنى دامى راھىم، بىلمەدىم.
(ئىشق بوستانىغا قۇشتەك ئۇچۇپ كىرىۋىدىم، بىراق يولۇمدا
ئۇنىڭ سۇمبۇل چېچىنىڭ توزاق ئىكەنلىكىنى نەدىن بىلەي.)

ئەقلۇ ھوشۇ سەبرىم ئىتتى كورگەچ ئول كىرپىك سەفىن،
بىر - بىر ئولماغنى قارا كورگەچ سىپاھىم بىلمەدىم.

(ئۇنىڭ سەپ تارتقان كىرپىكلىرىنى كورۇش بىلەن ئەقىل - ھۇشۇم،
سەۋر - تاقىتىم يوقالدى، بۇ قارا ياۋغا ئۇچراپ لەشكەرلىرىمنىڭ
بىر - بىرلەپ ئولۇپ كېتىشىنى بىلمەپتىمەن.)

كىرمەگونچە دەير ئارا تىنچ ئولمادىم، تۇت بادەكىم،
غۇسسەدىن بۇ قەلئە ئىركەننى پەناھىم، بىلمەدىم.
مەيخانىغا كىرمىگىچە ئارام تاپالمىدىم، مەي تۇتقىن، بۇ
قايغۇدىن پانا تاپىدىغان قەلئە ئىكەنلىكىنى بىلمەپتىمەن.)

ئەي نەۋائى، بۇيلە قىلغان روزگارىمنى قارا
ھەجرشامى ئېردى ياخۇد دۇدى ئاھىم، بىلمەدىم.
(ئەي ناۋايى، بىلمىدىمكى، روزىگارىمنى بۇنچىلىك قارا
قىلغۇچى ھىجران كېچىسىمىدۇ، ياكى ئاھىم تۇتۇنلىرىمىدۇ؟)





نىچە كۆندۈركى خەبەر تاپمامىشام سىمبەرىمدىن،
نى ئەسەردۆر خەبەرىمدىن، نى خەبەردۆر ئەسەرىمدىن.
(نەچچە كۈن بولدى، ئۇ كۈمۈش بەدەندىن خەۋەر ئاپالمىدىم،
يا خەۋىرىمدىن ئەسەر يوق، يا ئەسىرىمدىن خەۋەر يوق.)

نەزەرىم ئاللىدا ئايىسىز كېچەدىن تىرەراق ئولدى،
ھەجر كۆندۆزلەرى تا باردى قۇياشىم نەزەرىمدىن.
(قۇياشىم كورۈنمىگەچكە، جۇدالىق كۈندۈزلىرى كوزۈمگە
ئايسىز كېچىدىنمۇ قاراڭغۇ بولۇپ كورۈندى.)

زەخم قاتىل ئىكەنىن دەرگە ئېرۇر ھەر بىرى بىر يىل،
تىغى ھەجرى قايۇ پەرگالەكى تىلدى جىگەرىمدىن.
(قاتىل زەخمىنى بايان قىلىشتا ھىجىران تىغى جىگىرىمنى تىلىپ
قانچە پارچە قىلىۋەتكەن ئىدى، ئۇنىڭ ئەجەللىك يارا ئىكەنلىكىنى
بايان قىلىشتا ھەر بىر پارچىسى ئۇچۇن بىر يىل كېرەك.)

كىلورەم ئاھ ئىلە رەسۋالىغ ئوتى ھەرسارى ساچىب،
ئافىيەت ئەھلى سەلامەت قوپۇڭىز رەھگوزەرىمدىن.
(ئاھ ئۇرۇپ، رەسۋالىق ئوتىنى ھەريان چېچىپ كېلىۋاتىمەن،
ئەي ساق كىشىلەر، ئوتەر يولۇمدىن سالامەت كېتىۋېلىڭلار.)

بۇيلەكىم ئول كوزى ئافەت يەنە ئوت جانىمە ئۇردى،
بەرقى ئافەت چاقىلور ئالەم ئارا ھەر شەرەرىمدىن.

(ئۇ ئاپەت كوز جىنسىغا يەنە شۇنداق ئوت چاچتىكى، ھەر بىر ئۇچقۇنىدىن ئالەمگە ئاپەت چاقمىغى چېقىلىدۇ.)

ئول سۇفەت ئىشقو جۇنۇن تاغى ئىلە دەشتى ئارا ئىتتىم،
كى نى فەرھاد نىشان تاپتى نى مەجنۇن خەبەرىمدىن.
(ئىشق ۋە جۇنۇنلۇق تاغۇ - دەشتىدە شۇنداق يوقالدىمكى، يا پەرھات نىشانەمنى، يا مەجنۇن خەۋىرىمنى تاپالمىدى.)

دەھر باغىدا ۋەفا نەخلى ئىكىپ، بەردى جەفا بەر،
باغبانا، دەكى نى بەر يىگەمەن بو سەمەرىمدىن.
(دۇنيا بېغىغا ۋاپا كوچىتىنى تىكىسەم، بەرگەن مىۋىسى جاپا بولدى، ئەي باغۋەن، ئېيتقىنا، بۇنداق مىۋىدىن نىمە بەھرە ئالىمەن؟)

ناسىھا، ئىشقۇ جۇنۇندۇر ھۇنەرىم، تەركى بۇيۇرمە،
ساڭا ئار ئولسا، ماڭا فەخردۇرۇر بۇ ھۇنەرىمدىن.
(ئەي نەسىھەتچى، مېنىڭ كەسپىم ئاشىقلىق بىلەن جۇنۇنلۇق، ئۇنىڭدىن كەچ دىمە، بۇنداق كەسپ سەن ئۈچۈن نومۇس بولسا، ماڭا ئىپتىخار.)

ئەي نەۋائى باربان يار، فەنا دەشتىغە تۇشتۇم،
مەگەر ئول قايتسە مەن قايتقامەن بۇ سەپەرىمدىن.
(ئەي ناۋايى، يار قېشىغا باردىمەن دەپ، يوقۇلۇش دەشتىگە كىرىپ قالدىم، ئەگەر ئۇ قايتىدىغان بولسا، مەنمۇ بۇ سەپىرىمدىن قايتاتتىم.)



مۇزەھھەب ئەيلەگەن پەيكانلارىڭ جىسمىم ئارا ھەريان،
دىمە ياش چەكتىكىم، چەكتى زەبانە شۇئلەئى ھىجران.
(كىرپىك ئوقلىرىڭ سانچىلىۋېرىپ، جىسمىمنى ئالتۇن ھەل بەرگەندەك قىلىۋەتتى، مەن ياش توككىنىم يوق، ماڭا جۇدالىق ئوتى يالقۇن چاچراتتى.)

قاچان پەيكان كورۇنگەي ھەجر ئوتىنىڭ شوئلەسى بولسا،
ئانى تارتىپ چىقارماق زەخم ئىچىدىن بارمۇدۇر ئىمكان.
(ھىجران ئوتى لاۋۇلداپ تۇرغان يەردىكى ئوق قاچان كورۇنەر؟ ئۇنى يارا ئىچىدىن تارتىپ چىقىرىۋېلىشنىڭ ئامالى بارمىدۇ؟)

نى تاش ئاتىپ تەنىمنى زەخم قىلساڭ، غەمغە قالۇرمەن،
مۇڭا نى باغلاي، ئانى قايدا باغلاي دەب مەنى ئۇريان.
(تاش ئېتىپ تېنىمنى زەخملەندۇرسەڭ، مەن يالىڭاچ "بۇنىڭغا نىمە تاڭاي، ئۇنى قەيەردىن تاڭاي" دەپ غەمدە قالىمەن.)

بەلا دەشتىدە كورگەن ۋەھش مەجنۇننى، مېنى داغى،
خىرەد ئەھلى قاشىدا تەلبە كورگەندەك قالۇر ھەيران.
(ۋەھشى ھايۋانلار بالا دەشتىدە مەجنۇننى ھەم مېنى كورسە، ھۇشى بار ئادەمنىڭ قېشىدا ساراڭنى كورگەندەك ھەيران بولىدۇ.)

سوگەكلەرنى تەنىمدىن بىر ـ بىر ئايىردى غەمى ھەجرىڭ،
مەھەلدۇر ئىتلارىڭنى ئەيلەسەم كۇلبەم ئارا مىھمان.

(ھىجرانىڭ غىمــى سۆڭەكلىرىمنى بىر ـ بىرىدىن ئاجـرىتىۋەتـتى،
مۇشۇنداق ۋاقىتدا ئۆيۈمدە ئىتلىرىڭنى مېھمان قىلىۋالسام.)

نى‌مەن قالغۇم، نى سەن باقى، زەمانى كەلگىل ئەي ساقى،
قەدەھ دەۋرىنى خۇش تۇتقىل، ۋەفاسىزدۇر بەسى دەۋران.
(ئەي ساقى، مەنمۇ قالمايمەن، سەنمۇ باقى ئەمەس، ۋاقىتدا كەل،
دەۋران ۋاپاسىز، قەدەھنى ئايلاندۇرۇپ تۇرغىنىمىز غەنىمەت.)

فەنا دەيرىدە سائىللىقنى سۇلتانلىقدىن ئارتۇق بىل،
كى ئۆلمەكلىكدە تەڭدۇرلەر ئەگەر سائىل ۋە گەر سۇلتان.
(بۇ تۇگەيدىغان دۇنيادا تىلەمچىلىكنى پادىشالىقتىن ئارتۇق بىل،
بەرىبىر ئۆلۈم ئالدىدا تىلەمچىمۇ، پادىشامۇ ئوخشاش.)

جەھان ئىچرە كىشىنىڭ چۈن يوقىيو بارى يەكساندۇر،
نى فەرروخ كىمسەدۇر كورگەن جەھان بارۇ ـ يوقى يەكسان.
(دۇنيادا كىشىلەرنىڭ يوق بولۇشى ۋە بار بولۇشى ئوخشاش
بىر گەپ، جاھاننىڭ بار ـ يوقىنى ئوخشاش كورگەن بەختىيار
كىشىدۇر.)

نەۋائى ئۆزنى خۇش تۇتكىم، كىشىگە دەھر ئىشى باردۇر،
ئەگەر مۇشكۇل تۇتار مۇشكۇل ۋەگەر ئاسان تۇتار ئاسان.
(ناۋايى، ئۆزەڭنى خۇش تـۇت، كىشىلەر زاماننىڭ ئىـشى بىلەن
مەشغۇل، مۇشكولگە تۇتۇش قىلساڭ مۇشكۇللۇك، ئاسانغا تـۇتـۇش
قىلساڭ ئاسانلىق تاپىسەن.)



يارۇتماس ۋۇياش تىرە شامىم قاراسىن،
كى بۇ شام ئېتەر تىرە ئانىڭ زىياسىن.
(قۇياش قاراڭغۇ كېچەمنى يورۇتمىدى، بەلكى بۇ
قاراڭغۇلۇق قۇياشنىڭ نۇرىنى خىرەلەشتۇردى.)

ئاچار شاھ ئۇزى بەند قىلغاننى، لىكىن
خەلاس ئەيلەي ئالماس ئۇزى مۇبتەلاسىن.
(پادىشا ئۇزى تۇتقۇن قىلغانلارنى بوشىتالايدۇ، بىراق،
دۇچكەلگەن بالادىن ئۇزىنى ئۇزى قۇتۇلدۇرالمايدۇ.)

گەر ئەييوب سەبر ئەتتى تۇرلۇك بەلادا،
ۋەلى كورمەدى ھەجر شامىن بەلاسىن.
(ئايۇپ پەيغەمبەر ھەرخىل بالاغا قالسىمۇ سەۋىر قىلالىدى، بىراق
ئۇ ھىجران كېچىسىنىڭ بالاسىنى كورگەن ئەمەس ـ دە.)

بۇلۇت بولدى ئاھىمكى، ئول ئاينى ياپقاي
ئۇلۇستىن، قىلىب تىرە ئىشقى ھەۋاسىن.
(چەككەن ئاھىم بۇلۇتقا ئايلاندى ـ دە، ئىشقى ھاۋاسىنى
قارايتىپ، ئۇ ئاينى كىشىلەردىن يوشۇردى.)

دىرەم ئورنىغە بەرسەڭ ئەنجۇمنى تاشلار،
ئەگەر ئىمتىھان قىلساڭ ئول ئاي گەداسىن.

(ئۇ ئاينىڭ تىلەمچىسىگە، سىناش ئۈچۈن، تەڭگە ئورنىغا يۈلتۈزنى بەرسەڭمۇ ئالماي تاشلىۋېتىدۇ.)

قانى رايى موندىن سەۋاب، ئەي كوكۈلكىم،
كىشى قابىل ئولسە بىلىب ئوز خەتاسىن.
(ئەي كوكۈل، كىشى ئوز خاتاسىنى تونۇشقا قابىل بولسا، بۇنىڭدىنمۇ ئوخشاش توغرا خاھىش بولامدۇ.)

نەۋائى ئېرۈر بۈلبۈلۈك، لېكىن، ئەي گۈل،
ئۈنۈتتۈردى ھەجرىڭ خەزانى نەۋاسىن.
(ئەي گۈل، ناۋايى سېنىڭ بۈلبۈلۈك ئىدى، بىراق ئۇ، ھىجرانىڭ-نىڭ كۈز پەسلى يېتىپ كەلگەچ سايراشنى ئۇنۇتتۇردى.)





هەر كىشى بەيرەم سەباھى شادۇ مەن غەمناك مەن،
ئەيدگاھ ئىچرە ئاياق ئاستىداغى خاشاك مەن.
(بايرام ئەتىگەنلىكى ھەممە ئادەم خوشال، مەن بولسام غەمكىن،
ھېيتكادا ئاياق ـ ئاستى بولغان خەسكە ئوخشايمەن.)

گەرچە ئەل بەيرەم سەباھى شادماندۇرلەر، ۋەلىك
ساغىنۇرمەن بارچە غەمكىندۇر، چۇ مەن غەمناك مەن.
(بايرام ئەتىگەنلىكى كىشىلەر شادۇ ـ خورام بولسىمۇ، مەن ئوزەم
غەمكىن بولغاچقا، ئۇلارنىمۇ غەمكىن ھىس قىلىمەن.)

ئاھ دۇدى بىرلە تاجۇ ئەشكى قانىدىن لىباس
ئول قارا، بۇ ئال ئول يەڭلىغكى بۇ بىباك مەن.
(ئاھ تۈتۈنىدىن تاج، قان ياشتىن كىيىم كەيدىم، قارا تاج
قىزىل كىيىم بىلەن ھېيىقماس تۇسكە كىردىم.)

قاۋساك ئالىڭدىن ياناردا دىمەگىل كاھىل مېنى،
قوي ئىنانىڭدا يۈگۈرمەك كوركى نى چالاك مەن.
(قوغلىساڭ، ئالدىڭدىن كەتكەن ھالىمنى كورۇپ قاشاڭ نىمىكەن
دەپ قالما، سېنىڭ تىزگىنىڭدە بولسام، يۈگۈرۈكلىگىمنى شۇ
چاغدا كورەتتىڭ.)

بارما مەھۋەشلەر تاماشاسىغە دەرسەن مەن كەبى،
زاھىدا، قىلدىڭ گۇمانىڭىم مۇنچە بى ئىدراك مەن.

(ئەي زاھىت، ئۆزۈڭگە ئوخشاش گۈزەللەر تاماشاسىغا بارما دەيسەن، سەنچە، مەن شۇنچە دىتسىزمۇ؟)

تاكى قىلدىم رەزسۈيىدىن تەرك ھۇش، ئەي باغبان،
خەم بولۇپ، قول ھەر تەرەپ سالغان ئىچۈككىم تاك مەن.
(ئۈزۈم سۈيى بىلەن ھوشۇمدىن كەتتىم، ئەي باغۋەن، پۈكۈلۈپ، ھەر تەرەپكە قول تاشلاپ يېتىشىم تەككە ئوخشىمامدۇ؟)

ئەي نەۋائى، پەيزىدىن ئەنفاسىم ئولمىش روھ بەخش،
تا مەسىھادەك ئەلايىق زۇلمەتىدىن پاك مەن.
(ئەي ناۋايى، پەيزىدىن نەپەسلىرىم جان بەخش بولۇپ كەتتى، تاكى ئەيسادەك قاراڭغۇلۇق ئالاقىلىرىدىن پاك مەن.)





كوزلەرىم كورئەت، كوڭۈلگە داغى ھىجراندىن بۇرۇن،
كىم بۇ ئىككى كويدۇرۇپتۇرلەر مىنى ئاندىن بۇرۇن.
(كوڭلۈمنى ھىجران ئوتى كويدۇرۇشتىن بۇرۇن كوزلىرىمنى
كور قىل، چۇنكى بۇ ئىككىسى مىنى ئۇنىڭدىن بۇرۇن كويدۇرگەن.)

گەرچە كوپتۇر ئاشىقلىڭ، لىكىن يۇز ئاچساڭ، كىمسەنىڭ
ئولمەگى مۇمكىن ئەمەس، مەن زار ھەيراندىن بۇرۇن.
(ئاشىقىڭ كوپتۇر، لىكىن يۇزۇڭنى ئاچىدىغان بولساڭ، ھىچكىمنىڭ
مەن گاڭگىراپ قالغان بىچارىدىن بۇرۇن ئولۇشى مۇمكىن ئەمەس.)

ئەشك ئىلە دەرسەن بۇزاي كوڭلۇمنى ئەي كوز، لىك ئىشق
يەر بىلە تەڭ قىلمىش ئانى سەيلى مىژگاندىن بۇرۇن.
(ئەي كوزۇم، ياش بىلەن كوڭلۇمنى بۇزاي دەيسەن، بىراق ئىشق
مىنى ياش كەلكۈنىدىن بۇرۇن يەر بىلەن يەكسان قىلىۋەتكەن.)

كەلگىل ئەي، جانۇ كوڭۇل ئارامىكىم، بولماق فىداڭ
جان كوڭۇلدىن بۇرۇنراق ئىستەر، كوڭۇل جاندىن بۇرۇن.
(ئەي جان ھەم كوڭلۇمنىڭ ئارامى، كەلگىنە، جان كوڭۇلدىن،
كوڭۇل جاندىن بۇرۇن ساڭا پىدا بولۇشنى تالىشىدۇ.)

نۇش ۋەسلىڭ بارىدا توتما دىسەم دەردى فىراق،
دەر: "زەھەر ئىچمەگلىك ئەۋلا ئابىھەيۋاندىن بۇرۇن".

(ۋىسالىڭ شەربىتى بارىدا پىراق دەردىنى يۇتقۇزما دىسەم،
ئابى هايات ئىچىشتىن بۇرۇن زەهەر ئىچىش ياخشى دەيدۇ".)

گەر ساڭا يوقتۇر ۋەفا، هوسنۇڭغە دەم يوقتۇر ۋەفا،
بەس غەنىمەت بىل ۋەفا بولماق پۇشايماندىن بۇرۇن.
(ئەگەر پۇشايماندىن بۇرۇن ۋاپانىڭ قەدرىگە يەتمىسەڭ، ساڭىمۇ
ۋاپا يوق، هوسنىڭگىمۇ ۋاپا يوق.

ئەي نەۋائى، يەتكەي ئول ئايغە فىغانىم دەر ئىدىم،
ئاهكىم تا ئاچتى يۈز، جان يەتتى ئەفغاندىن بۇرۇن.
(ئەي ناۋايى، ئۇ ئايغا پىغانىم بېرىپ يەتسىدى دەيتتىم، ئاھ،
ئۇ يۈزىنى ئېچىۋىدى، پىغانىمدىن بۇرۇن جېنىم بارىدىغان يەرگە
باردى.)





ئەي، باھار ئۇلغايكى، نالەم رەئد ئېرۇر، ئەشكىم ياغىن،
بەرق دەر كورگەن جەھان ئىچرە دەمىم ئوت سالماغىن.
(باھار بولسا نالە زارىم گولدۇرماما، كـوز يشىم يامغۇر بولـسدۇ،
جاھانغا ئوت سالغان ئاھىمنى كورگەنلەر چاقماق دەپ قالىدۇ.)

ناتەۋان باشىمغە ياغدۇرماقتىن ئۇزگە قەسد يوق،
سەرسەرى ئافەت ئۇچۇرسا ھەجر كويى تۇفراغىن.
(ئاپەت بورىنى ھىجرانلىق كوچىسىنىڭ توپىسىنى ئۇچۇرسا، ئۇنى
بېشىمغا ياغدۇرۇشتىن باشقا قەستى يوق.)

چەرخ ئوزە ئېرمەس شىھاب، ئول ھەم بىر ئاي ھىجرانىدا،
رىش قىلدى تارتىبان كوكسىگە ئەختەر تىرناغىن.
(ئاسماندىن يالقۇنلۇنۇپ ئوتكەن ئۇچار يۇلتۇز ئەمەس، ئاسماننىڭ
بىر ئاي پىراقىدا يۇلتۇز تىرنىغى بىلەن كوكسىگە زەخمە سىزغانلىقى.)

ساغىنىب كويوڭدا ئولگەن ئىتلارىڭنى مەن ئۇنۇت،
مەن ئۇنـۇت بولغانىنى ھەم ئول ئولگەن ئىتلاردىن ساغىن.
(كوچاڭدا ئولگەن ئىتـلىرىڭنى ئـەسكە ئالـغاندا مېنى ئۇنـتۇپ
قالىسەن، ئۇ ئولگەن ئىتلىرىڭنى ئەسكە ئالغاندا مەن ئۇنتۇلغاننىمۇ
ئەسلەپ قوي.)

يوقكى ئول خۇرشىددىن، خۇرشىد ئايدىن كويمەسۇن،
بۇكى بىر ياندىن سالۇر چابوكسوۋارىم قالپاغىن.

(قۇياش ئاينى ئەمەس، ئاي قۇياشنى كويدۇرۇۋەتمەسۇن، دەپ ئۇ ئاي يۈزلۈك چەۋەندازىم قالپىغىنى بىر يېنىغا چوكۇرۇپ كىيىۋاپتۇ.)

ئول ئاناكم بار ئىدى فەرزەندى سەندىن دۇررى پاك،
يۇب ئىدى ئىركىن سەدەفدەك يۇسالار دەب قورساغىن.
(سەندەك بىر گوھەر پەرزەنتىگە ھامىلدار بولغان ئانا، قوسىغىنى يۇغاندا سەدەپتەك يۇغان ئىكەن.)

تەۋبەۋۇ تەقۋا قارىغان ئەلگە بولدى لازىمە،
ئەي يىگىت، بىلگىل غەنىمەت ئىشقو مەجنۇنلۇق چاغىن.
(تووا قىلىش، تەقۋالىق، قېرىغان كىشىنىڭ ئېھتىياجى، ئەي يىگىت ئاشىقلىق، مەجنۇنلۇق مەزگىلىنى غەنىمەت بىل.)

ئەرشە پەرۋاز ئولدى كىرگەن جەننەتى ئەجلاف ئارا،
ئەي خوش ئولكم تاپتى ئول خۇش خويلۇقوكىنىڭ ئۇجاغىن.
(سادە كىشىلەردىن جەننەتكە كىرگەنلەر بەلەن پەرۋاز قىلىشتى، ئەمما سىېنىڭ خۇش خۇيلۇغۇكىنىڭ جەننىتىنى تاپقانلار راسا پەيز قىلىدۇ.)

گەر نەۋائى، سايىر ئىردى ھەجردىن غەم تاغىدا،
تەبرەنە ئالماس چۇ ھەجر ئىگنىگە قويدى غەم تاغىن.
(ناۋايى، ھىجرانلىقتا غەم تېغىنى كەزگەن ئىدى، ئاخىرى غەم تېغىنىڭ ئاستىدا قېلىپ قىمىرلىيالمايدىغان بولۇپ قالدى.)



ساقىيا، مەن يۇتماغان خۇنابى ھىجران قالدىمۇ،
بەرمەسەڭ مەي ئەمدى قان يۇتماققا ئىمكان قالدىمۇ؟
(ئەي ساقى، ھىجراندىن مەن توكمىگەن قانلىق ياش قالدىمۇ، مەي بەرمىسەڭ، ئـەمدى قان يۇتقىدەك ئىمكان قالدىمۇ؟)

ئەيكى، دەرسەن ئىستەسەڭ ۋەسلىمنى جان قىلغىل فىدا،
مۇنى سور ئەۋۋەلكى، ھەجرىڭدىن ماڭا جان قالدىمۇ؟
(ئەي، ۋەسلىمنى تىلىسەڭ جېنىڭنى پىدا قىل دەيسەن، ئاۋال شۇنى سورىغىنا، ھىجرىڭدە مەندە جان قالدىمۇ؟)

ئىشق مەخفى قالماس ئاخىر، ئەي كوڭۇل، كوپ چەكمە جان،
مەن ھەم ئەۋۋەل كوپ ياشۇردۇم، كوركى، پىنھان قالدىمۇ؟
(ئەي كوڭۇل، ئىشق بەرىبىر مەخپى قالمايدىكەن، ئاۋارە بۇلما، مەنمۇ دەسلەپتە شۇنچە يوشۇرۇۋېدىم، قارىغىنا، يوشۇرۇن پېتى قالدىمۇ؟)

چەكتىلەر مەجرۇھ كوڭلۇمدىن خەدەنگىن كۇچ بىلە،
بارى، ئەي جان، مۇژدەئى بەرگىلكى، پەيكان قالدىمۇ؟
(ئوقىنى مەجرۇھ كوڭلۇمدىن كۇچەپ تۇرۇپ تارتىۋالدى، ئەي جان، خۇشخەۋەر بەرگىنە، ئوق قالدىمۇ-يوق؟)

كورگەچ ئول ئاينى جۇنۇندىنكىم يىقىلدىم، ئەي رەفىق،
تەڭرى ئۇچۇن ئەيتكىم ھالىمغە ھەيران قالدىمۇ؟

(ئۇ ئاينى كورۇپلا جۇنۇنلىغىم، تۇتۇپ يىقىلدىم، ئەي دوست،
خۇدا ھەققى، دىگىنە، بۇ ھالىمغا ئۇ ھەيران قالدىمۇ-يوق؟)

ئەي كوكۇل، بۇ گۇلشەن ئەترافىغە باقكىم، غۇنچەئى
كىم كوكۇل جەمئ ئەيلەدى، بولماي پەرىشان قالدىمۇ؟
(ئەي كوكۇل، بۇ گۇلشەن تەرەپكە قارىغىنا، غۇنچە كوكلىنى
توق تۇتقان ئىدى، كىيىن پەرىشان بولماي قالدىمۇ؟)

ئەي نەۋائى، قاچماغىل ھەمدەملىغىمدىن، كوركى، يار
گەر ساڭا مىھرىن كەم ئەتتى، بىزگە يەكسان قالدىمۇ؟
(ئەي ناۋايى، ھەمدەملىگىمدىن قاچما، كورگىنكى، يار ساڭا
ئانچە كويۇنمىگەن ئىكەن، بىزگە بىرخىل بولۇپ قالالىدىمۇ؟)



ئايەتى "ۋەششەمسى" خۇرشىد ئوزارىدىن ئوقۇ،
سورەئى "ۋەللەيلى" خەتتى مۇشكبارىدىن ئوقۇ.
("ۋەششەمس" ئايىتىنى ئۇنىڭ قۇياش جامالىدىن ئوقۇغىن،
"ۋەللەيلى" سۈرىسىنى قارا مىيىغىدىن ئوقۇغىن.)

قامەتىنىڭ شەۋقى شەھىد ئەتكەتلەر ئاسارىن ئەگەر
بىلمەسەڭ ھەرقايسىنىڭ مىيلى مەزارىدىن ئوقۇ.
(قامىتىنىڭ ئىشقى شېھىت قىلغانلارنىڭ نىشانىنى بىلمەكچى
بولساڭ، ھەرقايسىنىڭ مازارىدىكى توغ ياغاچقا قارا.)

ئول قۇياش روخسارىيۇ سارىغ يۈزىنىڭ شەرھىنى
سەفھەئى خۇرشىد خەتتى زەرنىگارىدىن ئوقۇ.
(ئۇ قۇياشنىڭ رۇخسارىنى ھەم مېنىڭ سېرىق يۈزۈمنىڭ
شەرھىنى قۇياش سەھىپىسىدىكى ئالتۇن خەتلەردىن ئوقۇغىن.)

ئوت تۇتاشقان كوڭلۇم ئەھۋالىن دىسەڭكىم ئاڭلايىن،
ئول خۇتۇتىكىم بولۇر پەيدا شەرارىدىن ئوقۇ.
(ئوت تۇتاشقان كوڭلۇمنىڭ ئەھۋالىنى بىلەي دىسەڭ،
ئۇنىڭ ئۇچقۇنلىرىدىن پەيدا بولغان خەتلەرنى ئوقۇغىن.)

سەبزەئى خەت بىرلە بۇگۇلشەن ۋەفاسىز ئىركەنىن
كىلكى قۇدرەت يازدى، رەيھانى بەھارىدىن ئوقۇ.

(يېشىل مايسا بىلەن گۈلشەننىڭ ئۆمرى قىسقىلىغىنى
تەقدىر قەلىمى بىلەن يېزىلغان يېشىل رەڭ خەتكە قاراپ بىلىۋال.)

بادەغەم دەفئى قىلۇر كەيفىييەتىن دىسەڭ بىلەي،
ئول ئىلىككە جامى ئەرقامى كەناردىن ئوقۇ.
(مەينىڭ غەمنى يوقۇتىدىغان خىسلىتىنى بىلەي دىسەڭ،
قولدىكى جامنىڭ چۆرىسىدىكى خەتنى ئوقۇغىن.)

ئىستەسەڭ دەردى جۇنۇن، ئاچىب نەۋائى دەفتەرىن
تەلبەلىك شەرھىنى تاپىب هالى زاردىن ئوقۇ.
(جۇنۇنلۇق دەردىنى بىلمەكچى بولساڭ، ناۋايىنىڭ دەپتىرىنى
ئېچىپ، جۇنۇنلۇق شەرھىلەنگەن جايىنى تېپىپ ئۇنىڭ پەرىشان
هالىنى كۆرگىن.)





ئويقۇنىئاھىم يېلى كوزدىن ئۇچۇردى بۇكېچە،
ئەقلۇ ھىس ئەۋراق ئەجزاسىن ساۋۇردى بۇكېچە.
(بۇكېچە ئاھىم شامىلى كوزۇمدىن ئۇيقۇنى ئۇچۇرۇپ كەتتى،
ئەقىل ھۇش دەپتىرىنىڭ ۋاراقلىرىنى توزۇتىۋەتتى.)

ھەجردىن تۇفراغ بولدۇم گۇيىيا ئەشكىم سۇيى
باشىمە چەرخى كوھەن تاقىن يىمۇردى بۇ كېچە.
(بۇ كېچە ھىجرانلىقتا يەر بىلەن يەكسان بولدۇم، گويا كوزيېشىم
كەلكۈنى بېشىمغا پەلەكنىڭ كونا گۈمبىزىنى ئاغدۇرۇۋەتتى.)

زۇلم تاشى ياغدۇرۇپ، ھىجران قىلىچى ئىندۇرۇب،
نى بەلالار ئىشق باشىمغە كېتۇردى بۇكېچە.
(ئىشق بۇكېچە زۇلۇم تېشىنى ياغدۇرۇپ، جۇدالىق قىلىچىنى سانچىپ،
بېشىمغا ئاجايىپ بالالارنى كەلتۇردى.)

زەخم كوپتىن مەن ئولۇم ھالىدا ئولگەن ساغىنىپ،
ئىت يالاپ قانىم، سوڭەكلەرنى كىمۇردى بۇكېچە.
(بۇكېچە بەك زەخىملەنگەنلىكىمدىن ئىتلار مېنى ئولدى دەپ
ئويلاپ، قېنىمنى يالاپ، سوڭەكلىرىمنى غاجىلىغىلى تۇردى.)

سۇبھ تالىئ بولمادى گەرچە ئول ئايدىن ئايرۇ ھىچ،
باشىمە مىڭ قەتلە گەردۇننى ئويۇردى بۇكېچە.

(بۇكېچە پەلەك چاقىنى بىشىمدا مىڭ قېتىم چۆگىلەتتى،
ئۇ ئايسىز ماڭا بەخت تېگى ئاتىمىدى.)

چەرخ مەن سەرگەشتە باشىدىن خىجىل بولدىكى كوپ،
ئەنجومى ئەشكىم شىھاب ئاسا يۇگۇردى بۇكېچە.
(پەلەك مەن بىشى ئايلانغاندىن بۇكېچە بەك خىجىل بولدى،
چۈنكى يېشىم يۇلتۇزلىرى ئاقار يۇلتۇزدەك يۇگۇرگىلى تۇردى.)

تىرە ئاندىن دۇركى ئاي كۇن شەمئىن ئاھىن سەرسەرى
چەرخ فانوسى ئارا بىر-بىر ئۇچۇردى بۇكېچە.
(بۇكېچە شۇڭا قاراڭغۇ بولۇپ كەتتىكى، ئاھىم شاملى
ئاسمان پانۇسلىرىدىكى ئاي، كۇن چىرىغىنى ئۇچۇرۇۋەتتى.)

ئەي نەۋائى، ئۇلمەكىم ئاڭلاب ئۇل ئاينىڭ كويىدا
ئىتلارى بىردەم ئۇيۇپ، بىرلەھزە ھۇردى بۇكېچە.
(ئەي نا ۋايى، بۇكېچە مېنى ئۇ ئاينىڭ كوچىسىدا ئۇلدى دەپ
بىلىپ، ئىتلىرى بىردەم ئۇخلاپ، بىردەم ھۇۋلاپ چىقتى.)





ئىشق كوپ سالدى مېنى دەردۇ بەلىيەت چاھىغە،
ۋەھكى ئەمدى سودرەتۇر ھىجران سىياسەتگاھىغە.
(ئىشق مېنى دەردۇ بالا قۇدۇغىغا تالاي قېتىم تاشلىدى،
ئەمدى ھىجران جازا مەيدانىغا سورەپ ئېلىپ كىردى.)

ئەي خۇش ئولكىم، ئەيلەي ئالغاي ئولتوزۇردە دەردى ئېشق،
بىر تەكەللۇم شاھىغە، يا بىر ۋەسىيەت ماھىغە.
(ئىشقنىڭ دەردى ئولتۇرگەندە، پادىشاسىغا بىر ئېغىزسوز قىلىۋالسا،
ئاي يۈزلۈككە ۋەسىيىتىنى ئېيتىۋالسا، نىمە دىگەن ياخشى.)

ئول قۇياش ھەريانكى بارسا سايە ھەمراھى ئانىڭ،
سايەدەك بىھال ئولۇرمەن رەشكدىن ھەمراھىغە.
(ئۇ قۇياش نەگە بارسا سايە ھەمرا بولىدىكەن، مەن ئاشۇ
ھەمراسىدىن رەشك قىلىپ، سايىدەك ھالسىزلىنىمەن.)

قورقارامكىم يەتمەگەي ھالىمغە مەي نەشئەسىدىن،
نېچەكىم بار ئېتمادىم خاتىرى ئاگاھىغە.
كوڭلىدىن چىقارمايدۇ دىگەن ئىشەنچىم زور ئىدى،
مەسلىكتە ھالىمغە يەتمەي قالارمىكىن دەپ ئەنسىرەيمەن.)

يارەب، ئول بىدىلكى بىر دىلغاھ ئانىڭ مەتلۇبىدۇر،
ئانى ھەم يەتكۇر، مېنى بىدىلنى ھەم دىلخاھىغە.

(ئەي خۇدا قايسى بىردەرتمەن ئاشىق بىرمەھبۇبىغا يېتىشىنى
خالايدىكەن، ئۇنىمۇ مەھبۇبىغا يەتكۈز، مەن دەرتمەننىمۇ مەھبۇ
بىمغا يەتكۈز.)

ئويلەدۇركىم ساتىبان يۇسۇفنى، ئالغاي قەلبى سىيم،
كىمكى مەتلۇبىن قويۇپ مەيل ئەتسە دۇنيا جاھىغە.
(كىمكى تەلەپ قىلىنغۇچىسىنى تاشلاپ، بايلىق مەرتىۋىسىگە مايىل
بولسا، خۇددى يۇسۇپنى سېتىپ ساختا تەڭگە ئالغاندەك ئىشنى قىلىدۇ.)

بىر بەھىشتى ھور ھەجرىدىن تامۇغىنىڭ دۇدىدۇر،
باقساڭ ئوتلۇق كوڭلىدىن چىققان نەۋائى ئاھىغە.
(ناۋائىينىڭ كوڭلىدىن چىققان ئوتلۇق ئاھىغا قارا، ئۇ بەھىش
ھورىنىڭ پىراقىدا كوتىرىلگەن دوزاق تۇتۇنىگە ئوخشايدۇ.)





چۈ ھەردەم ئۇل پەرى بىگانە بولغاي،
ياقىندۇركىم كىشى دىۋانە بولغاي.
(ئۇ پەرى ئۆزىنى تارتقان ھامان،
كىشى ساراڭ بولۇپ قېلىشى تۇرغانگەپ.)

شەبىستان ئىچرە سەن ئۇل شەمئ سەنكىم،
كەۋاكىب دەۋرىدە پەرۋانە بولغاي.
(قاراڭغۇ كېچىدە سەن شۇنداق چىراقسەنكى،
يۇلتۇزلار ئۇنىڭ ئەتراپىدا پەرۋانە بولىدۇ.)

كورۇب خالىڭنى، بىلدىمكىم قۇرۇتقان
شەكىبىم مەزرەئىن بۇدانە بولغاي.
(خالىڭنى كورۇپ، مېنىڭ سەۋر - تاقەت ئېتىزىمنى
قۇرۇتقان مۇشۇ دان ئىكەنلىكىنى بىلدىم.)

مەيى لەئلىڭدىن ئولكىم بولدى رەنجۇر،
ئاڭا دارىلشفا مەيخانە بولغاي.
(لېۋىڭ شارابىنىڭ خۇمارىدا ئاغرىپ قالسا،
ئۇنىڭ شىپاخانىسى مەيخانە ئىكەن.)

نى يەر بولغاي دىمە مىڭ غەمگە مەنزىل،
كى گەر بولغاي بىزىڭ ۋەيرانە بولغاي.

(مىڭلاپ غەمگە قانداق يەر مەنزىل بولار دەمسەن.
ئەگەر بولسا مىنىڭ ۋەيرانەملا مەنزىل بولىدۇ.)

بىرەۋ جانۇ ـ جەھاندىن ئىستەگەي دوست،
كى ھەم ئازادە ھەم فەرزانە بولغاي.
(كىمكى قىممەتلىك دوست تاپماقچى بولسا،
ئۇھەم توغرا، ھەم ئەقىللىق بولسۇن.)

نەۋائى سەنسىز ئولمەي مۇجرىم ئولمىش،
گەر ئالساڭ جانىنى جۇرمانە بولغاي.
(ناۋايى سېنىڭسىز ئولمەي گۇناغا پاتتى،
ئەگەر جېنىمنى ئالساڭ گۇنادىن خالاس بولاتتىم.)





ئىبەردى يار بەزمىدىن ماڭا بىر بەستەئى قەندى،
ئالىپ ئۇپتومكى، بار ئېردى لەبىيو ئاغزى مانەندى.
(يار بەزمىدىن ماڭا بىر بولاق قەن ئېۋەتىپتىكەن، ئېلىپلا سۈيـ
دۈم، چۈنكى ئۇ يارنىڭ ئاغزى ھەم لېۋىگە ئوخشايدىكەن.)

مېنى بىمار ئۆلۈم ھالىدا قىلمايمۇ ھەۋەسكىم، بار
مەسىھۇخىزر ئانىڭدەك جانفىزار بەزم ئاررۇمەندى.
(ئەيسا ۋە خىزىر ئاررۇلايدىغان بۇنداق جانبەخش بەزمىگە
ئۇلەر ھالەتكە يەتكەن مەن كېسەلمەن نىمىشقا ھەۋەسلەنمەي.)

كوڭۈل ھەم ئاندا، جان ھەم ئاندا، ئەقلۇ ـ ھوش ھەم ئاندا،
نى سود ئەتكەي بۇ ھال ئىچرە ماڭا ئەھلى خىرەدمەندى.
(كوڭلۇممۇ، جېنىممۇ، ئەقلىممۇ، ھۇشۇممۇ — ھەممىسى شۇ ياقتا،
بۇ ھالەتتە دەردىمگە دانىشمەنلەر قانچىلىك دەرمان بولار.)

ۋىسال ئىقبالى تاپقانلار مەيى ئىشرەت بىلەن ھەمدەست،
نىتەي بولماي فىراق ئىدبارىدىن خۇنابى خۇرسەندى.
(ۋىسال بەختىگە ئېرىشكەنلەر راھەت شارابى بىلەن بىللە، مەن
ھىجران پېشكەللىگىدە قانلىق ياش توكۇپ، كوڭلۇمگە ئارام بەر-
مەي، قانداق قىلاي.)

ئەمەس بەرگى ئاراگۇل بەرگىكىم يۈز پارە، كوڭلۇمدىن
چۇ ئۇليان ئورۇلۇر تىنماي تۇشۇپتۇر نېچە پەركەندى.

(بەرگلەر ئارىسىدا پارە - پارە بولۇپ كەتكەن گۈل بەرگى ئەمەس، ئۇ تەرەپكە ئورۇلۇپ تىنماي چۇشۇپ تۇرغان كوڭلۇم پارچىلىرى.)

جەھان باغىدا نەرگىس زەھرى چەشمىدۇر ماڭا روزى،
خۇش ئولكىم قىسمەتىدۇر غۇنچە ئاغزىنىڭ شىكەر خەندى.
(جاھان بېغىدا نەرگىس بولىغىنىڭ ئاچچىق سۇيى مېنىڭ كۈنـ دىلىك ئوزۇغۇم، غۇنچە ئاغزىنىڭ شىرىن كۈلكىسى نىسىۋەم بولـ سا، نىمە دىگەن ياخشى!)

تىلەرمەنكىم پەرىزادى تاپىب ئەمدى كوڭۇل بەرسەم،
بىلىندى كىمسەگە قىلماس ۋەفا چۇن كىمسە فەرزەندى.
(ئەمدى بىر پەرىزاتنى تېپىپ كوڭۇل بەرسەم دەيمەن، چۇنكى ئادەمگە ئادەم پەرزەندىدىن ۋاپا كەلمەيدىكەن.)

قىلۇر جان رىشتەسىن سەررىشتەئى مەقسود ئىلە پەيۋەند،
تەئەللۇق تارىدىن ھەر كىمسە كىم قەتئ ئولدى پەيۋەندى.
(كىمكى مۇناسىۋەت يىپىدىن ئۈزۈلۈپ، ئاجراپ كەتسە، جان رىشتىسىنى مەقسەت رىشتىسىگە باغلىغۇلۇق.)

زۇلالى ۋەسل ئىلە نى سۇد ئەگەر ئەل قانسە، جان تاپسە،
نەۋائى شوئلەئى ھىجران ئاراچۇن كويدى، ئورتەندى.
(كىشىلەر ۋىسال شارابىغا قېنىپ جان تاپسا تېپىۋەرسۇن، ناۋائى بولسا ھىجران ئوتىدا كويۇپ، ئورتەندى.)



جانغه چۈن دەرمەن: "نې ئېردى ئۇلمەكىم كەيفىيەتى؟"
دەركى: "بائىس بولدى جىسىم ئىچرە مەرىزلىك شىددەتى."
(جانغا: "ئۇلۇشۇمگە قانداق ئەھۋال سەۋەپ بولدى؟" دىسەم،
ئۇ دەيدىكى: "بەدىنىڭدىكى كېسەلنىڭ ئېغىرلىغى.")

جىسمىدىن سورسامكى: "نې ئېردى بۇ زەئىفىڭگە سەبەب؟"
دەر: "ئاڭا بولدى سەبەب ئۇتلۇق باغىرنىڭ ھىرقەتى."
(بەدىنىمدىن: "زەئىپلىشىپ كېتىشىڭنىڭ سەۋەۋى نىمە؟" دەپ
سورىسام، ئۇ دەيدىكى: "بۇنىڭغا ئۇتلۇغ باغرىمنىڭ كويۇگى
سەۋەپچى.")

چۈن باغرىدىن سوردۇم، ئەيتۇر: "ئاندىن ئوت تۇشتى ماڭا،
كىم كوڭۈلگە شۇئلە سالدى ئىشق بەرقى ئافەتى."
(باغرىمدىن سورىغان ئىدىم، ئۇ دەيدىكى: "مۇھەببەتنىڭ ئاپەت-
لىك چاقمىغى كوڭۈلگە يالقۇن سالغان ئىكەن، ماڭا شۇنىڭدىن
ئوت تۇتاشتى.")

كوڭلۇمە قىلسام غەزەپ، ئەيتۇركى: "كوزدىندۇر گۇنەھ،
كورمەيىن ئول تۇشمەگەي بىزگە بۇ ئىشنىڭ تۇھمەتى."
(كوڭلۈمگە غەزەپلەنسەم، ئۇ دەيدىكى: "گۇنا — كوزدە. ئۇ
كورمىگەن بولسا، مەن بۇ ھەقتە تۇھمەتكە قالماس ئىدىم.")

كوزگه چۆن دەرمەنكى: "ئەي تەردامەنى يۈزى قارا،
سەندىن ئۆلمىش تەلبە كوڭلۈمنىڭ بەلاۋۇ دەھشەتى."
(كوزۈمگە دىدىمكى: "ئەي بىئەدەپ قارا يۈز، تەلۋە كوڭلۈمگە
چۈشكەن دەھشەتلىك بالا سەندىن كەپتىكەن.")

يىغلاپ ئەيتۇركۈزكى: "يوق ئىردى ماڭا ھەم ئىختىيار،
كىم كورۈندى ناگەھان ئول شوخ مەھۋەش تەلئەتى."
(كوزۈم يىغلاپ دىدىكى: "مېنىڭ ئىختىيارىم ئەمەس ئىدى، ماڭا
ئەشۇ گۈزەل مەھۋەشنىڭ چىرايى تۇيۇقسىزلا كورۈنۈپ قالدى.")

ئەي نەۋائى، بارچە ئۆز ئۆزرىن دىدى ئولگۈنچە كوب،
كىم ساڭا ئىشق ئوتى ئوق ئىرمىش ئەزەلنىڭ قىسمەتى.
(ئەي ناۋايى، ھەممىسى ئولگىدەك بولۇپ، نۇرغۇن ئۆزۈرلىرىنى
ئېيتتىشتى، بەس، تەقدىر ساڭا ئىشق ئوتىنى پۈتۈپتىكەن.)





ۋەھ، نىچە دەۋران جەفاسى ئەيلەگەي مەھزۇن مېنى،
ساقىيا، بىر دەۋر ئاياغى بىرلە قىل مەجنۇن مېنى.
(ئاھ، دەۋر جاپاسى مېنى بەكمۇ غەمكىن قىلىۋەتتى، ئەي ساقى،
قەدەھ نوۋىتىنى تۇتۇپ مېنى مەجنۇن قىلىۋەت.)

بىخۇد ئولمىشمەن مەيى لەئلىگىنى كورگەچ، ئاھكىم،
قىلدى مەست ئاغزىمە يەتمەي ئول لەبى مەيگون مېنى.
(ياقۇت لېۋىڭ شارابىنى كورۇپلا ھوشۇمدىن كەتتىم، ئاھ، بۇ شاراپ-
تەك قىپقىزىل لەب ئاغزىمغا بارمايلا مېنى مەس قىلىۋەتتىغۇ.)

لەھزە - لەھزە ئۇيلە كىم جەۋرىڭنى ھوسن ئەيلەر فۇزۇن،
شەۋق ئارا ھەم ئىشقىڭ ئەيلەر دەمبەدەم ئەفزۇن مېنى.
(ھوسنۇڭ جەۋرىڭنى كوپەيتكەن سېرى ئىشقىڭ مېنى تېخىمۇ
بەكرەك كويدۇرىدىكەن.)

ئىلتە ئالۇر بىر قۇيۇن جىسمىم خەسىن ئول كويدىن،
رەنجە بولما قىلغالى ئاۋارە ئەي گەردۇن مېنى.
(مېنىڭ جىسمىمنى ئەشۇ كوچىدىن بىر قۇيۇنمۇ ئېلىپ چىقىپ
كېتىدۇ، ئەي پەلەك، مۇنچىلىك بىر ئاۋارىچىلىق ئۇچۇن سەن
قىينالما.)

مۇژدەئى ۋەسلى ھەيات ئولغاي دىدىم تا مىڭ ۋەلى،
خەتتى بىھوش ئەيلەبان، قەتل ئەيلەدى مەزمۇن مېنى.

(ۋىسال خۇش خەۋىرى ماڭاملىڭجان كىرگۈزۈدۇ، دىۋىدىم، بىراق، خەتلىرى مېنى بىھۇش قىلدى، مەزمۇنى ئۆلتەردى.)

مەندە مۇغ دەيرى ھەۋاسى غالىبۇ سىزدە خۇمار،
مەيغە ئەي ئۇششاقى مۇفلىس ئەيلەگىز مەرھۇن مېنى.
(مەندە مەيخانە ھەۋىسى كۈچلۈك، ئەي كەمبەغەل ئاشىقلار، سىلەردە خۇمار كۈچلۈك، مەي ئۈچۈن مېنى گورۇگە قويۇڭلار.)

ئەي نەۋائى، ۋەسل ئارا ئوق كاش سۇرسە تىغى كىن،
فۇرقەتىدە ئاقىبەت ئۆلتۈرگۈسىدۇر چۈن مېنى.
(ئەي ناۋايى، ۋىسال پەيتىدە ئاداۋەت تىغى سانچىلىدىغان بولسا، مېنى ئۇنىڭ پىراقىدا ئۆلتۈرۈپ تۈگىتىدۇ.)





زار كوڭلۈمدە نىھان ئۈيلەكى جان دەيمۇ سېنى،
يوق ئېسە ئاشۇفتە جان ئىچرە نىھان دەيمۇ سېنى؟
(سېنى بىچارە كوڭلۈمگە يوشۇرۇنغان جان دىسەم بولارمۇ؟
ياكى سېنى ئىشق ئوتىدا كويگەن جىنىمنىڭ ئىچىگە يوشۇرۇن-
غان دىسەم بولارمۇ؟)

سەرۋىدىن جىلۋەدە ئارتۇقسەنۇ گۈلدىن تازە،
تازە گۈل دەيمۇ سېنى، سەرۋ رەۋان دەيمۇ سېنى؟
(سەن جىلۋىدە سەرۋىدىن ئارتۇق، گۈلدىن چىرايلىق، شۇڭا
سېنى چىرايلىق گۈل، قەددى تۈز سەرۋى دىسەم قانداق بولار؟)

بارچەدىن كوزدە نىھان بولدۇڭۇ جان ئىچرە ئەيان،
ۋەھ، نىھان دەيمۇ سېنى، يوقسە ئەيان دەيمۇ سېنى؟
(سەن ھەممىنىڭ كوزىدىن يوشۇرۇن، بىراق جان ئىچىدە
ئايان، ئاھ، سېنى يوشۇرۇن دەيمۇ، ئايان دەيمۇ؟)

ياخشىلىق ياكى يامانلىق بىلە جانىم ئالدىڭ،
ئۈيلەدىن ياخشى بولار بىرلە يامان دەيمۇ سېنى؟
(ياخشىلىق بىلەنمۇ، يامانلىق بىلەنمۇ جېنىمنى ئالدىڭ، شۇڭا
سېنى ياخشى دىسەم بولارمۇ، يامان دىسەم بولارمۇ؟)

ھوسن مىرئاتى سەنۇ نازى لەتافەت شەمئى،
سادە دىل دەيمۇ سېنى، جورەب زەربان دەيمۇ سېنى؟
(سەن گۈزەللىك ئەينىگى، يېقىملىق ناز چىرىغى، شۇڭا سېنى
سادە دىل دەيمۇ، تىلى چۇچۇك دەيمۇ؟)

فىتنە ئالەمدە زەمان ئەھلىغە سالدىڭ ئاشۇب،
فىتنەئى ئالەمۇ ئاشۇبى زەمان دەيمۇ سېنى؟
(بۇ ئالەمدە كىشىلەرنى زىلزىلىگە سالدىڭ، شۇڭا سېنى ئالەمگە غەۋغا سالغۇچى، زامان توپىلاڭچىسى دەيمىكىن؟)

ئەي كوڭۇل ئىشقىدا بىر يەرگە يېتىبسەنكى، دىگىل
غەيرەئى دەھرمۇ رەسۋايى جەھان دەيمۇ سېنى؟
(ئەي كوڭۇل، ئىشق يولىدا ئۆزەڭمۇ بىر يەرگە بېرىپ قاپسەن، دىگىنە، سېنى زامانغا يات نەرسە دەيمۇ ياكى رەسۋايى ئالەم دەيمۇ؟)

ئولتۇرۇپ ئىردى خۇمار، ئەيلەدىڭ ئەي مەي ئانى دەفئ،
قۇتى جان دەيمۇ سېنى، نەقدى رەۋان دەيمۇ سېنى؟
(خۇمار ئولتۇرگەن ئىدى، ئەي مەي، سەن ئۇنى ساقايتتىڭ، سېنى جان ئوزۇغى دەيمۇ ياكى ھاياتلىق غەزنىسى دەيمۇ؟)

قوي فەنا لافى نەۋائىكى، سوزۇڭ تۇتتى جەھان،
بۇ تەئەييۇن بىلە بىنامۇ ـ نىشان دەيمۇ سېنى؟
(ناۋايى، يوقۇلۇش توغرىلىق لاپ ئۇرما، سېنىڭ سوزۇڭ جاھانغا پۇر كەتتى، مۇشۇنداق شوھرىتىڭ تۇرغاندا، سېنى نام ـ نىشانسىز دىسەم قانداق بولار؟)



ئەلىشىر ناۋايى

# غەزەللەر

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى نەشر قىلدى
(ئۈرۈمچى شەھەر ئازاتلىق كوچا №306)
شىنجاڭ شىنخۇا كىتابخانىسىدىن تارقىتىلدى
شىنجاڭ شىنخۇا باسما زاۋۇدىدا بېسىلدى
فورماتى: 850 × 1168 مىللىمېتىر 1/32
باسما تاۋىقى: 16.75 قىستۇرما ۋارىقى: 10
1982 - يىل 12 - ئاي 1 - نەشرى
1983 - يىل 8 - ئاي 1 - بېسىلىشى
تىراژى: 1 — 20.000
كىتاب نومۇرى: M10098·624
باھاسى: (قاتتىق مۇقاۋىلىق) 2.30 يۈەن
(ئاددى مۇقاۋىلىق) 1.70 يۈەن

**格 则 里** （维吾尔文）

那瓦依 著

---

新疆人民出版社出版

（乌鲁木齐市解放路306号）

新疆新华书店发行 新疆新华印刷厂印刷

850×1168毫米 32开本16.75印张 10 插页

1982年 12 月第 1 版 1983年 8月第 1 次印刷

印数：1 —— 20,000

---

书号：M10098·624 定价：（精）2.30元（平）1.70元

